بەقەرەنىڭ ھەممىسىنى بىر رەكئەتتە ئوقۇيدىغان بولدى، دەپ ئويلىدىم. يەنە ئوقۇۋېرىپ، سۈرە بەقەرە تۈگىگەندىمۇ رۇكۇ قىلمىدى. ئاندىن سۈرە نىسانى باشلىدى. ئۇنى ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن سۈرە ئال ئىمراننى باشلاپ توختىماي ئوقۇۋەردى. ئايەتلەرنى ئالدىرىماي ئوقۇدى. تەسبىھ بار ئايەتلەرنى ئوقۇغان چاغدا، تەسبىھ ئوقۇدى. دۇئا بار ئايەتلەردىن ئۆتسە دۇئا قىلدى ۋە پاناھ تىلەش بار ئايەتلەر ئۆتسە پاناھ تىلىدى. ئاندىن رۇكۇ قىلىپ: «سُبحانَ رَبِّيَ الْعظِيمِ» « ئۇلۇغ پەرۋەردىگارىم پاكتۇر »، دېدى. قىيامدا تۇرغانغا ئوخشاش ئۇزۇن رۇكۇ قىلدى. ئاندىن كېيىن «سمِعَ اللّهُ لِمن حمِدَه، ربَّنا لك الْحمدُ» « ئاللاھ تائالا ئۆزىگە ئېيتىلغان ھەمدلەرنى ئاڭلاپ تۇردۇ، ئى پەرۋەردىگارىمىز ھەمد سەن ئۈچۈندۇر »، دېدى. ئاندىن قىيامدا رۇكۇغا ئوخشاش ئۇزۇن تۇردى. ئاندىن سەجدە قىلىپ: «سبحان رَبِّيَ الأعلَى» « ئۈستۈن پەرۋەردىگارىم پاكتۇر »، دېدى. قىيامدا تۇرغانغا ئوخشاش ئۇزۇن سەجدە قىلدى.

— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: نەفلى نامازلاردا ئىمامغا ئىقتىدا قىلىشنىڭ دۇرۇس ئىكەنلىكى، كېچىدە ئوقۇغان تەھەججۇد نامازلىرىدا ئۇزۇنىراق قىيامدا تۇرۇشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى، سۈرىلەرنىڭ تەرتىپىنى « قۇرئان كەرىم »دىكىدىن باشقىچە ئىلگىرى ـ كېيىن ئوقۇشنىڭ مەكرۇھ ئەمەسلىكى.

**103 ـ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ ئېيتىدۇ: بىر كېچىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە ناماز ئوقۇدۇم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قىيامدا شۇنداق ئۇزۇن تۇردىكى، ھەتتا مەن بولمىغۇر ئىشنى كۆڭلۈمگە كەلتۈردۈم. ئىبنى مەسئۇددىن: «سەن نېمىنى كۆڭلۈڭگە كەلتۈردۈڭ؟»، دەپ سورالغاندا، ئۇ: «مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى قىيامدا قويۇپ، ئۆزۈم ئولتۇرۇۋېلىشنى ئويلاپ قالدىم»، دېدى.**

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) نامازدا ئىمامغا ئىقتىدا قىلغاندىن كېيىن، ئۇنىڭغا ئەگەشمەسلىكنىڭ يامان ئىش سانىلىدىغانلىقى.

2) مۇجمەل بولۇپ قالغان ئىشلارنى سوراپ بىلىۋېلىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

**104 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «يتْبعُ المَيْتَ ثلاثَةٌ: أهلُهُ ومالُه وعمَلُه، فيرْجِع اثنانِ ويبْقَى واحِدٌ: يرجعُ أهلُهُ ومالُهُ، ويبقَى عملُهُ» «مېيىتقا ئۈچ نەرسە ئەگىشىدۇ (يەنى قەبرىگە ئەگىشىپ بارىدۇ): ئۇنىڭ بالا ـ ۋاقىسى، مېلى، ئەمەلىدىن ئىبارەت. ئۇلارنىڭ بىرسى مېيىت بىلەن قېلىپ، ئىككىسى قايتىپ كېلىدۇ. ئۇنىڭ بالا ـ ۋاقىسى ۋە مېلى قايتىپ كېلىدۇ. ئەمەلى ئىگىسى بىلەن بىللە قېلىپ قالىدۇ».**

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: كىشىلەر مېيىتنى قەبرىدە يالغۇز قويۇپ ماڭغاندا، مېيىتقا ھەمراھ بولىدىغان بىردىنبىر نەرسە ياخشى ئەمەل بولغانلىقى ئۈچۈن، ئىنسانغا ئاخىرەتتە ئەسقاتىدىغان ياخشى ئەمەللەرنى قىلىشقا رىغبەتلەندۈرۈش، مال ـ دۇنيانىڭ ئەسقاتمايدىغانلىقىنى ئەسكەرتىش.

**105 ـ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الجنة أقربُ إلى أحدِكُم مِنْ شِراكِ نَعْلِهِ والنَّارُ مِثْلُ ذلِكَ» «جەننەت سىلەرگە ئۆزۈڭلارنىڭ ئايىغىنىڭ شوينىسىدىنمۇ يېقىنراقتۇر، دوزاخمۇ شۇنىڭغا ئوخشاش يېقىندۇر».** — بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئاللاھ تائالاغا ئىتائەت قىلىش كىشىنى جەننەتكە باشلىسا، ئاسىيلىق قىلىش دوزاخقا باشلايدىغانلىقى.

2) ئىنساننىڭ ھاۋايى ـ ھەۋەسلىرىنى تەرك ئېتىشى جەننەتكە، ئۇنىڭغا ئەگىشىشى دوزاخقا ئېلىپ بارىدىغانلىقى، ئىنسان شۇ ئىككى يولنىڭ بىرىنىلا تاللايدىغانلىقى.

**106 ـ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەھلى سۇففەلەردىن بولغان خادىمى ئىبنى كەئب ئەسلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن رەسۇلۇللاھ بىلەن بىللە يېتىپ قوپاتتىم ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تاھارەت سۈيىنى ۋە باشقا كېرەكلىك نەرسىلىرىنى ھازىرلاپ بېرەتتىم. بىر كۈنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سَلْنِي» «مەندىن سورىغىن»، دېدى. مەن: «مەن سەندىن جەننەتتىمۇ ساڭا ھەمراھ بولۇشنى سورايمەن»، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «أوَ غَيْرَ ذلِكَ؟» «باشقىسى يوقمۇ؟»، دېدى. مەن: «پەقەت مۇشۇ»، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «فأعِنِّي على نَفْسِكَ بِكَثْرةِ السجُودِ» «ئۇنداقتا ئۆزۈڭ سەجدىنى كۆپ قىلىش بىلەن ماڭا ياردەم بەرگىن»، دېدى.** — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ھەدىستە جەننەتكە ئېرىشىش ئۈچۈن ئىنساننىڭ ئاللاھ تائالاغا ئىتائەت قىلىشى، ھاۋايى ـ ھەۋەسكە ئەگىشىشتىن ساقلىنىش ئۈچۈن ئۆز نەپسى بىلەن كۈرەش قىلىشى لازىملىقى كۆرسىتىلگەن. بۇ ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پەقەت شۇنداق قىلغانلارنىڭلا جەننەتتە ئۆزى بىلەن بىللە بولالايدىغانلىقىنى كۆرسەتكەن.

2) ساھابىلەرنىڭ ئاخىرەتتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىرگە بولۇشقا ھېرىس ئىكەنلىكى.

3) تاھارەت سۈيىنى تەييارلاشتا باشقىلاردىن ياردەم سوراشنىڭ دۇرۇس ئىكەنلىكى.

**107 ـ ئەبۇ ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «عليكَ بِكَثْرةِ السُّجُودِ، فإنَّك لَنْ تَسْجُدَ للَّهِ سجْدةً إلاَّ رفَعكَ اللَّهُ بِهَا درجةً، وحطَّ عنْكَ بِهَا خَطِيئَةً» «سەجدىنى كۆپ قىلغىن،**

شۈبھىسىزكى، سەن سەجدە قىلساڭ، ئاللاھ تائالا ھەر بىر سەجدەڭ ئۈچۈن سېنى بىر دەرىجە كۆتۈرىدۇ. ھەر بىر سەجدە بىلەن بىر خاتالىقىڭنى ئۆچۈرۈپ تاشلايدۇ».

ـــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) نەفلى ئىبادەتلەرنىڭ گۇناھنى يۇيىدىغانلىقى.

2) مۇسۇلمانلارنىڭ پەرز ۋە نەفلى نامازلارنى ئادا قىلىشقا ھېرىس بولۇشى لازىملىقى.

108 ـ ئەبۇ سەفۋان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «خَيْرُ النَّاسِ مَن طالَ عمُرُه وَحَسُنَ عملُه» «كىشىلەرنىڭ ياخشىسى ئۆزۈن ئۆمۈر كۆرگەن، ئەمەللىرى ياخشى بولغان كىشىلەردۇر».

ـــ ترمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئاللاھ تائالاغا يېقىنلىشىدىغان ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان ئادەمنىڭ ئۇزۇن ئۆمۈر كۆرۈشىنىڭ پەزلى ـ ئارتۇقچىلىقى، ئەكسىچە يامان ئەمەللەرنى قىلغان ئادەمنىڭ ئۆمرىنىڭ ئۇزۇن بولۇشى ئەڭ ئەپسۇسلىنارلىق ئىش ئىكەنلىكى.

109 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ ئېيتىدۇ: تاغام ئەنەس ئىبنى نەزىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بەدرى ئۇرۇشىغا قاتنىشالمىدى. ئۇ: «ئى رەسۇلۇللاھ! مەن سەن مۇشرىكلار بىلەن ئېلىپ بارغان تۇنجى ئۇرۇشقا قاتنىشالمىدىم. ئەگەر ئاللاھ تائالا مېنى مۇشرىكلار بىلەن ئۇرۇشۇشقا نېسىپ قىلسا، قانداق قىلىدىغانلىقىمنى چوقۇم كۆرىدۇ»، دېدى. ئۇھۇد ئۇرۇشى كۈنىدە مۇسۇلمانلار پىتراپ كەتتى. ئەنەس ئىبنى نەزىر: «ئى ئاللاھ! ھەمراھلىرىمنىڭ بۇنداق قىلغانلىرىدىن ساڭا ئۆزرە ئېيتىمەن. شۇنىڭدەك، مۇشرىكلارنىڭ قىلغان ئىشلىرىدىن چەك ئارىغانلىقىمنى بىلدۈرىمەن»، دېدى. ئاندىن ئالغا قاراپ ماڭدى. ئۇنىڭغا سەئد ئىبنى مۇئاز ئۇچراپ قالدى. تاغام: «ئى سەئد ئىبنى مۇئاز! كەئبىنىڭ پەرۋەردىگارى ئاللاھ تائالا بىلەن قەسەمكى، مەن ئۇھۇد تەرەپتىن جەننەتنىڭ پۇرىقىنى پۇراۋاتىمەن»، دەپ جەڭ مەيدانىغا كىرىپ كەتتى. سەئد: «مەن ئەنەسنىڭ قىلغىنىدەك قىلىشقا جۈرئەت قىلالمىدىم»، دېدى. ئەنەس: «بىز ئەنەس ئىبنى نەزىرنى ئۇنىڭغا قىلىچ ئۇرۇلغان، نەيزە سانچىلغان، ئوقيانىڭ ئوقى تەگكەن ھەممىسى بولۇپ 80 نەچچە يېرىنىڭ يارىلانغانلىقىنى كۆردۇق. ئۇنى ئۆلتۈرۈلۈپ، مۇشرىكلارنىڭ ئۇنىڭ چىرايىنى بۇزۇۋەتكەن ھالىتىدە تاپتۇق. ئۇنى پەقەت بىر سىڭلىسى بارماقلىرىدىن تونۇۋالدى. بىز ﴿مِنَ الْمُؤْمِنِينَ رِجالٌ صدقُوا ما عَاهَدُوا اللّه عليهِ﴾ ﴿مۇئمىنلەرنىڭ ئىچىدىن ئاللاھ تائالاغا بەرگەن ئەھدىنى ئىشقا ئاشۇرغان نۇرغۇن كىشىلەر بار﴾ («قۇرئان كەرىم» سۈرە ئەھزاب 24 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)، دېگەن ئايەتنى ئەنەس ئىبنى نەزىر ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش كىشىلەر توغرىسىدا چۈشكەن دەپ ئويلايمىز».

ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: 1) ياخشى ئەمەللەرگە ۋەدە بېرىشنىڭ دۇرۇس ئىكەنلىكى. ئىنساننىڭ ياخشى ئەمەللەرنى قىلىشقا ئالدىرىشىنىڭ زۆرۈرلۈكى.

2) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرىنىڭ شېھىت بولۇشنى تەلەپ قىلىشتىكى سەمىمىيلىكى ۋە جەننەتكە كىرىشكە بولغان ھېرىسمەنلىكى.

**110. ئىبنى ئەمر ئەنسارىي بەدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، سەدىقىنىڭ ئايىتى چۈشكەندە، بىز ھامماللىق قىلىپ، تىرىكچىلىك قىلاتتۇق. بىر كۈنى بىر كىشى كېلىپ نۇرغۇن نەرسە سەدىقە قىلدى. كىشىلەر ئۇنى رىياخور دېيىشتى. يەنە بىر كىشى كېلىپ، بىر سا (بىر سا ئىككى كىلو قىرىق گىرامغا تەڭ. ــــ ت) نەرسە سەدىقە قىلدى. كىشىلەر: «ئاللاھ تائالا ئۇنىڭ بىر سا نەرسىسىدىن بىھاجەت»، دېيىشتى. شۇ ۋاقىتتا بۇ ئايەت نازىل بولدى: ﴿الَّذِينَ يَلْمِزُونَ الْمُطَّوِّعِينَ مِنَ الْمُؤْمِنِينَ فِي الصَّدَقَاتِ وَالَّذِينَ لاَ يَجِدُونَ إلاَّ جُهْدَهُمْ﴾ ﴿(مۇناپىقلار) مۇئمىنلەرنىڭ ئىچىدىكى مەردلىك بىلەن (كۆپ) سەدىقە قىلغۇچىلارنى، تاقىتىنىڭ يېتىشىچە (يەنى كەمبەغەل بولغانلىقتىن ئاز) سەدىقە قىلغۇچىلارنى ئەيىبلەيدۇ، ئۇلارنى مەسخىرە قىلىدۇ﴾.** («قۇرئان كەرىم» سۈرە تەۋبە ـ 79 ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

ــــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئىنساننىڭ تاقىتىنىڭ يېتىشىچە پەرۋەردىگارىغا ئىتائەت قىلىشى، ئىمكانىيەتنىڭ يېتىشىچە، مەيلى ئۇ ئاز بولغان تەقدىردىمۇ سەدىقە بېرىشى، مۇناپىقلار ۋە يامان نىيەتلىك كىشىلەرنىڭ سۆزىگە قۇلاق سالماسلىقى لازىملىقى.

2) ئاز بولغان تەقدىردىمۇ كىشىنىڭ سەدىقە بېرىپ تۇرۇشىنىڭ لازىملىقى.

3) ياخشى ئەمەللەرنى ئازكەن دەپ، مەنسىتمەسلىكنىڭ خاتا ئىكەنلىكى.

**111 ـ سەئىد ئىبنى ئابدۇلئەزىز رەبىئە ئىبنى يەزىددىن، ئۇ دادىسى ئەبۇ ئىدرىس خەۋلانىدىن، ئۇ دادىسى ئەبۇ زەر جۇندۇب ئىبنى جۇنادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەدىس قۇددۇسىيدا مۇنداق دېگەن: «ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:** «يا عِبَادِي إِنِّي حَرَّمْتُ الظُّلْمَ عَلَى نَفْسِي وَجَعَلْتُهُ بَيْنَكُمْ مُحَرَّماً فَلاَ تَظالمُوا، يَا عِبَادِي كُلُّكُم ضَالٌّ إلاَّ مَنْ هَدَيْتُهُ، فَاسْتَهْدُونِي أَهْدكُمْ، يَا عِبَادِي كُلُّكُمْ جائعٌ إلاَّ منْ أطعمتُه، فاسْتطْعمونى أطعمْكم، يا عبادي كلكم عَارٍ إلاَّ مِنْ كَسَوْتُهُ فَاسْتَكْسُونِي أكْسُكُمْ، يَا عِبَادِي إِنَّكُمْ تُخْطِئُونَ بِاللَّيْلِ وَالنَّهَارِ وَأَنَا أَغْفِرُ الذُّنُوبَ جَمِيعاً، فَاسْتَغْفِرُونِي أَغْفِرْ لَكُمْ، يَا عِبَادِي إِنَّكُمْ لَنْ تَبْلُغُوا ضُرِّي فَتَضُرُّونِي، وَلَنْ تَبْلُغُوا نَفْعِي فَتَنْفَعُونِي، يَا عِبَادِي لَوْ أَنَّ أَوَّلَكُمْ وآخِرَكُمْ، وَإِنْسَكُمْ وَجِنَّكُمْ كَانُوا عَلَى أتقَى قلبِ رجلٍ واحدٍ منكم ما زادَ ذلكَ فِي مُلكي شيئاً، يا عِبَادِي لو أَنَّ أَوَّلكم وآخرَكُم وإنسَكُم وجنكُمْ كَانوا عَلَى أفجَرِ قَلْبِ رَجُلٍ وَاحِدٍ مِنْكُمْ مَا نَقَصَ ذَلِكَ مِنْ مُلْكِي شَيْئاً، يَا عِبَادِي لَوْ أَنَّ أَوَّلَكُمْ وَآخِرَكُمْ وَإِنْسَكُمْ وَجِنَّكُمْ، قَامُوا فِي صَعِيدٍ وَاحدٍ، فَسألُونِي فَأَعْطَيْتُ كُلَّ إنْسانٍ مَسْألَتَهُ، مَا نَقَصَ ذَلِكَ مِمَّا عِنْدِي إِلاَّ كَمَا يَنْقُصُ المِخْيَطُ إِذَا أُدْخِلَ البَحْرَ، يَا عِبَادِي إنَّما هِيَ أَعْمَالُكُمْ أُحْصِيهَا لَكُمْ، ثُمَّ أُوَفِّيكُمْ إِيَّاهَا، فَمَنْ

وَجَدَ خَيْراً فَلْيَحْمِدِ اللّه، وَمَنْ وَجَدَ غَيْرَ ذَلِكَ فَلاَ يَلُومَنَّ إِلاَّ نَفْسَهُ» «ئى بەندىلىرىم! مەن ئۆزۈمگە زۇلۇم قىلىشنى ھارام قىلدىم. سىلەرگىمۇ ئۆزئارا زۇلۇم قىلىشنى ھارام قىلدىم. زۇلۇم قىلىشماڭلار، ئى بەندىلىرىم! مەن ھىدايەت قىلغان كىشىدىن باشقا ھەممىڭلار ئازغۇنچى. مەندىن ھىدايەت تەلەپ قىلىڭلار، سىلەرنى ھىدايەت قىلىمەن. ئى بەندىلىرىم! مەن ئوزۇقلاندۇرغان كىشىدىن باشقا ھەممىڭلار ئاچ قالىسىلەر، مەندىن ئوزۇق تەلەپ قىلىڭلار، سىلەرگە تائام بېرىمەن. ئى بەندىلىرىم! مەن كىيىم بەرگەن كىشىدىن باشقىڭلار يالىڭاچسىلەر، مەندىن كىيىم تەلەپ قىلىڭلار، مەن سىلەرگە كىيىم بېرىمەن. ئى بەندىلىرىم! سىلەر كېچە ـ كۈندۈز خاتالىشىسىلەر، مەن ھەممە گۇناھىڭلارنى مەغفىرەت قىلىمەن، مەغفىرەت تەلەپ قىلىڭلار، سىلەرنى مەغفىرەت قىلىمەن. ئى بەندىلىرىم! سىلەر ماڭا زىيان يەتكۈزەلىگۈدەك بولالمايسىلەر، ماڭا ھەرگىز زىيان يەتكۈزەلمەيسىلەر، پايدا يەتكۈزەلىگۈدەك بولالىشىڭلارمۇ پايدا يەتكۈزەلمەيسىلەر. ئى بەندىلىرىم! سىلەردىن بۇرۇنقى ۋە كېيىنكى ئىنسانلار ۋە جىنلار ھەممىسى يىغىلىپ، بىر ئەڭ تەقۋادار كىشىنىڭ قەلبىگە ئوخشاش بولۇپ كەتسەڭلارمۇ، مېنىڭ سەلتەنەتىمدىكى قىلچىلىك نەرسىنىمۇ زىيادە قىلالمايسىلەر، ئەگەر سىلەردىن بۇرۇنقى ۋە كېيىنكى ئىنسانلار ۋە جىنلارنىڭ ھەممىسى يىغىلىپ، ئەڭ پاسىق ئادەمنىڭ قەلبىگە ئوخشاش بولۇپ كەتسەڭلارمۇ مېنىڭ سەلتەنەتىمدىكى ھېچ نەرسىنى كېمەيتەلمەيسىلەر. ئى بەندىلىرىم! سىلەردىن بۇرۇنقى ۋە كېيىنكى ئىنسانلار ۋە جىنلارنىڭ ھەممىسى بىر تۈزلەڭلىككە يىغىلىپ مەندىن سورىسا، مەن ھەر بىر ئىنسانغا مەندىن سورىغىنىنى بەرسەم، بەقەت دېڭىزغا چىلىنىپ ئېلىنغان يىڭنىغا يۇققان سۇ دېڭىز سۈيىدىن ھېچ نەرسىنى كېمەيتەلمىگەندەك مېنىڭ سەلتەنەتىمدىكى نەرسىلەردىن ھېچ نەرسىنى كېمەيتەلمەيدۇ. ئى بەندىلىرىم! پەقەت سىلەرنىڭ ئەمەللىرىڭلارنىڭ سانىنى تولۇق ئېگىلەكلىكمەن. ئاندىن ئۇنىڭ ئەجرىنى سىلەرگە تولۇق بېرىمەن. كىمكى ياخشىلىققا ئېرىشسە، ئاللاھ تائالاغا ھەمد ئېيتسۇن، كىمكى ئۇنىڭدىن باشقىغا ئېرىشىپ قالسا، پەقەت ئۆزىنى ئەيىبلىسۇن». سەئىد ئېيتىدۇ: «ئەبۇ ئىدرىس قاچانكى بۇ ھەدىسنى رىۋايەت قىلسا تىزلىنىپ ئولتۇراتتى».

ـــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) بەندىنىڭ دۇئا ئارقىلىق ھىدايەتنى تەلەپ قىلىشىنىڭ يوللۇق ئىكەنلىكى، چۈنكى ھىدايەت، رىزىق ئاللاھ تائالانىڭ ئىلكىدە بولۇپ، مەخلۇقاتلارنىڭ ھەممىسى ئاللاھ تائالانىڭ بەندىلىرى، ئۇلار ھېچ نەرسىگە ئىگە ئەمەس، چۈنكى چارە ـ تەدبىر قىلىشمۇ ئاللاھ تائالانىڭ يارىتىشى بىلەن بولىدۇ ـ دە!

2) بەندىنىڭ كۆپرەك تەۋبە ـ ئىستىغفار ئېيتىشىنىڭ لازىملىقى، چۈنكى بەندىنىڭ چىن ـ ئىخلاسى بىلەن قىلغان تەۋبىسىنى ئاللاھ تائالانىڭ قوبۇل قىلىپ، گۇناھلىرىنى مەغفىرەت قىلىدىغانلىقى.

3) بەندىلەرنىڭ تائەت ـ ئىبادىتى ئاللاھ تائالاغا ھېچقانداق پايدا يەتكۈزەلمىگىنىدەك، گۇناھلىرىنىڭمۇ ئاللاھ تائالاغا زەررە چاغلىق زىيان يەتكۈزەلمەيدىغانلىقى.

## 12 . باب كىشىنى ئاخىرقى ئۆمرىدە ياخشىلىقلارنى كۆپ قىلىشقا رىغبەتلەندۈرۈش توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿أَوَلَمْ نُعَمِّرْكُم مَّا يَتَذَكَّرُ فِيهِ مَن تَذَكَّرَ وَجَاءَكُمُ النَّذِيرُ﴾ ﴿سىلەرگە ئۆمرۈۋىلارنى ئۇزۇن قىلىپ، ۋەز ـ نەسىھەت ئالىدىغان ئادەم ۋەز ـ نەسىھەت ئالالىغۇدەك ۋاقىت بەرمىدىممۇ؟ سىلەرگە ئاگاھلاندۇرغۇچى (يەنى، پەيغەمبەر) كەلدىغۇ؟﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە فاتىر 37 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

ئىبنى ئابباس ۋە باشقا مۇھەققىق ئالىملار مۇنداق دەيدۇ: «ئۇنىڭ مەنىسى سىلەرگە 60 يىل ئۆمۈر بەرمىدىممۇ؟ دىگەنلىكتۇر». بىز تۆۋەندە بايان قىلغان ھەدىسمۇ ئۇنىڭ مەنىسىنى كۈچلەندۈرىدۇ. ئۇنىڭ مەنىسىنى 18 يىل دىگەنلەرمۇ بار. شۇنداقلا 40 يىل دىگەنلەرمۇ بار. بۇ سۆزنى ھەسەن بەسرى، كەلبى ۋە مەسرۇقلار دىگەن. ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەدىنىلىكلەرنىڭ بىشى قىرىققا يەتسە، ئىبادەتكە بېرىلىپ كېتەتتى. بەزىلىرى بالاغەت يېشى 40 ياشتۇر، دىگەن.

ئاللاھ تائالانىڭ ﴿وَجَاءَكُمُ النَّذِيرُ﴾ ﴿سىلەرگە ئاگاھلاندۇرغۇچى (يەنى، پەيغەمبەر) كەلدىغۇ؟﴾ دىگەن سۆزنى ئىبنى ئابباس ۋە كۆپچىلىك ئۆلىمالار: «مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى كۆرسىتىدۇ»، دىسە، ئىكرەمە ئىبنى ئۇيەينە قاتارلىق ئالىملار: «چاچ، ساقاللاردىكى ئاقنى كۆرسىتىدۇ»، دەيدۇ.

112 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دىگەن: «أعْذَرَ اللّٰهُ إلى امْرِىءٍ أخَّرَ أجلَه حتى بلَغَ سِتِّينَ سنةً» «ئاللاھ تائالا ئۆمۈر بېرىپ، 60 يىل ياشىغان ئادەمنىڭ (ئۆمرىمۇ ئۇزۇن بولغان بولسا، ئۇنى قىلالىتتىم، بۇنى قىلالىتتىم دەيدىغان) ئۆزرىسى قوبۇل قىلىنمايدۇ».

— بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئاللاھ تائالانىڭ بەندىلىرىنى ئاگاھلاندۇرماي، دەلىل ـ پاكىتلار بىلەن بىشارەت بەرمەي جازالىمايدىغانلىقى.

2) ئىنسانىنىڭ 60 ياشقا توشقانلىقى ئەجىلىنىڭ يېقىنلاشقانلىق ئېھتىماللىقىدىن دېرەك بېرىدىغانلىقى.

113 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مېنى بەدرى ئۇرۇشىغا قاتناشقان ئاقساقاللارنىڭ يىغىنلىرىغا بىللە ئەكىرەتتى. ئۇلارنىڭ بەزىلىرى ئۆزئارا: «نىمىشقا بىزنىڭ يېنىمىزغا كىرىدۇ؟

ئۇ بىزنىڭ بالىلىرىمىز بىلەن تەڭغۇ؟!»، دېگەندەك گەپلەرنى قىلاتتى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: «ھەقىقەتەن ئۇنىڭ كىم ئىكەنلىكى سىلەرگە مەلۇملۇق»، دېدى. بىر كۈنى ئۇ مېنى يەنە چاقىردى. مەن شۇ ۋاقىتتا ئۇنى قانداقلىقىمنى ئۇلارغا كۆرسىتىش ئۈچۈن چاقىردىمىكىن، دەپ ئويلىدىم. ئۇ كىشىلەرگە: «سىلەر ئاللاھ تائالانىڭ ﴿إذا جاءَ نَصْرُ اللّهِ والْفَتْحُ﴾ ﴿ئاللاھ تائالانىڭ ياردىمى ۋە غەلىبىسى كەلگەن چاغدا﴾ («قۇرئان كەرىم» سۈرە نەسر 1 ـ ئايەت) دېگەن سۆزىنى قانداق مەنادا چۈشىنىسىلەر؟»، دەپ سورىدى. بەزىلىرى: «ئاللاھ تائالانىڭ غەلىبىسى كەلگەن چاغدا ئاللاھ تائالاغا ھەمد ئېيتىشقا ۋە مەغفىرەت تىلەشكە بۇيرۇلدۇق»، دېيىشتى. بەزىلىرى بولسا ئۈندىمەي جىم ئولتۇردى. ئۇ ماڭا: «ئى ئىبنى ئابباس، سەنمۇ شۇلار دېگەندەك دەمسەن؟»، دېدى. مەن: «ياق»، دېدىم. ئۇ: «ئۇنداقتا سەن بۇ ھەقتە نېمە دەيسەن؟»، دېدى. مەن: «ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەجىلىنى ئاللاھ تائالانىڭ ئۇ زاتقا بىلدۈرۈشى بولۇپ، ئاللاھ تائالا: ﴿إذا جَاءَ نَصْرُ اللَّهِ والْفتحُ﴾ ﴿ئاللاھ تائالانىڭ ياردىمى ۋە غەلىبىسى كەلگەن چاغدا﴾ («قۇرئان كەرىم» سۈرە نەسر 1 ـ ئايەت) دېدى. ئۇ بولسىمۇ ئەجەلىنىڭ ئالامىتى بولۇپ ﴿فَسَبِّحْ بِحمْدِ رَبِّكَ واسْتَغْفِرْهُ إِنَّه كانَ تَوَّاباً﴾ ﴿شۇ چاغدا رەببىڭگە تەسبىھ ئېيتقىن، ھەمد ئېيتقىن ۋە ئۇنىڭدىن مەغفىرەت تىلىگىن، ئاللاھ تائالا ھەقىقەتەن تەۋبىنى قوبۇل قىلغۇچىدۇر﴾ («قۇرئان كەرىم» سۈرە نەسر 3 ـ ئايەت) دېگەنلىكتۇر»، دېدىم. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: «مەن ھەم بۇ ئايەتنى پەقەت سەن دېگەن مەنىدە چۈشىنىمەن»، دېدى. — بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) رەسۇلۇللاھنىڭ تەۋبە ـ ئىستىغفار ئېيتىشقا بۇيرۇلۇشىنىڭ ئەجىلىنىڭ يېقىنلاشقانلىقىدىن بېشارەت ئىكەنلىكى، چۈنكى تەۋبە ـ ئىستىغفار ئىشلارنىڭ ئاخىرىدا بولىدىغانلىقى.

2) كىشى ئۆزىنىڭ بىلىمىنىڭ كەڭلىكى ۋە پىكرىنىڭ چوڭقۇرلۇقى بىلەن ئۆز تەڭتۇشلىرىدىن ئۈستۈن تۇرىدىغانلىقى، ئەقلىنىڭ ياشتا ئەمەس، باشتا بولىدىغانلىقى.

3) ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزلى ۋە ئاللاھ تائالانىڭ كىتابىغا بولغان چۈشەنچىسىنىڭ چوڭقۇرلۇقى، شۇڭا «قۇرئاننىڭ تەفسىرشۇناسى»، دېگەن نام بىلەن ئاتالغانلىقى.

4) ئىلىمنىڭ پەزلى ۋە ئۆلىمالارنىڭ پەزىلەتلىك ئىكەنلىكى.

114 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ﴿إذَا جَاءَ نصْرُ اللّٰهِ والْفَتْحُ﴾ ﴿ئاللاھ تائالانىڭ ياردىمى ۋە غەلىبىسى كەلگەن چاغدا﴾ («قۇرئان كەرىم» سۈرە نەسر 1 ـ ئايەت) دېگەن ئايەت چۈشكەندىن كېيىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ناماز ئوقۇسا: «سُبْحانكَ ربَّنَا وبِحمْدِكَ، اللَّهُمَّ اغْفِرْ لي» «ئى پەرۋەردىگارىمىز سېنى پاك دەپ ئېتىقاد قىلىمەن، جىمى

ھەمدۇ ـ سانا ساڭا خاستۇر، ئى ئاللاھ مېنى مەغفىرەت قىلغىن»، دەيتتى. ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام رۇكۇ ۋە سەجدە قىلغان چېغىدا «قۇرئان كەرىم»نىڭ كۆرسەتمىسى بويىچە: «سُبْحانك ربَّنَا وبِحمْدِكَ، اللّهُمَّ اغْفِرْ لِي» «ئى پەرۋەردىگارىمىز ئاللاھ تائالا! سېنى پاك دەپ ئېتىقاد قىلىمىز ۋە سېنى مەدھىيىلەيمىز. ئى ئاللاھ! مېنى مەغفىرەت قىلغىن»، دېگەننى كۆپ دەيتتى، دېيىلگەن.

مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە مۇنداق دېيىلگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولۇشتىن ئىلگىرى: «سُبْحانك ربَّنَا وبِحمْدِكَ، اللّهُمَّ اغْفِرْ لِي» «ئى ئاللاھ! سەن پاكتۇرسەن ۋە جىمى ھەمدۇسانا ساڭا خاستۇر، سەندىن مەغفىرەت تىلەيمەن ۋە ساڭا تەۋبە قىلىمەن»، دېگەن سۆزلەرنى كۆپ دېگەندى. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا: «ئى رەسۇلۇللاھ! مەن سىنىڭ يېڭى سۆزلەرنى دەۋاتقانلىقىڭنى ئاڭلاۋاتىمەنغۇ؟»، دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «جُعِلَتْ لِي علامةٌ في أُمَّتي إذا رَأَيتُها قُلتُها ﴿إذَا جَاءَ نَصْرُ اللّهِ والْفَتْحُ﴾» «ئۇممىتىمنىڭ ئىچىدە بىر ئالامەتنىڭ بولۇشى ماڭا خاس قىلىندى، مەن شۇنى كۆرگەن چاغدا ئۇ سۆزنى دەيمەن، ئۇ بىشارەت بولسىمۇ ﴿ئاللاھ تائالانىڭ ياردىمى ۋە غەلىبىسى كەلگەن چاغدا...﴾ («قۇرئان كەرىم» سۈرە نەسر 1 ـ ئايەت)»، دېگەن سۈرىنى ئاخىرغىچە ئوقۇدى.

مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سُبْحانَ اللّهِ وبِحَمْدِهِ. أَسْتَغْفِرُ اللّه وَأَتُوبُ إِلَيْه» «ئاللاھ تائالانى پاك دەپ ياد ئېتىمەن، جىمى ھەمدۇسانا ئاللاھ تائالاغا خاستۇر. ئاللاھ تائالادىن مەغفىرەت تىلەيمەن ۋە ئاللاھ تائالاغا تەۋبە قىلىمەن»، دېگەن سۆزلەرنى كۆپ دەيتتى. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا: «ئى رەسۇلۇللاھ! بۇ سۆزلەرنى كۆپ دەيسەنغۇ»، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «أَخْبرني ربِّي أنِّي سَأَرَى علاَمَةً فِي أُمَّتي فَإذَا رأَيْتُها أَكْثَرْتُ مِن قَوْلِ: سُبْحانَ اللّهِ وبِحَمْدِهِ، أَسْتَغْفِرُ اللّه وَأَتُوبُ إِلَيْهِ: فَقَدْ رَأَيْتُها: ﴿إذَا جَاءَ نَصْرُ اللّهِ والْفَتْحُ﴾ فَتْحُ مَكَّةَ، ﴿ورأَيْتَ النَّاس يدْخُلُونَ فِي دِينِ اللّهِ أَفْوَاجًا، فَسبحْ بحمْدِ ربِّكَ واسْتَغفِرْهُ إنَّهُ كانَ توَّاباً﴾» «رەببىم ماڭا پات ئارىدا ئۇممىتىمدىن بىر ئالامەت كۆرىدىغانلىقىمدىن بىشارەت بەردى. ئۇلارنى كۆرگەن چاغدا مەن بۇ سۆزنى كۆپ ئېيتىمەن. شۈبھىسىزكى، مەن بۇ ئالامەتنى كۆردۈم. ئۇ بولسىمۇ مەككىنىڭ فەتھە قىلىنىشىدۇر. بۇ ھەقتە نازىل بولغان ﴿ئاللاھ تائالانىڭ ياردىمى ۋە غەلىبىسى كەلگەن چاغدا...﴾ دېگەن ئايەتلەردۇر»، دېدى.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاللاھ تائالاغا يۈزلىنىپ، كۆپ ئىستىغفار ئېيتىدىغانلىقى ۋە ئىلتىجا قىلىدىغانلىقى.

2) بەندىنىڭ نېئمەتكە ئېرىشكەندە ئاللاھقا كۆپ شۈكۈر قىلىش لازىملىقى.

3) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەگىشىپ، ئىقتىدا قىلىش يۈزىسىدىن ئاللاھ تائالاغا ئىستىغفار ئېيتىش ۋە دۇئا قىلىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

**115 - ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇلۇغ ئاللاھ تائالا ھەقىقەتەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاپاتىدىن ئىلگىرى ۋەھيىنى كەينى - كەينىدىن چۈشۈرۈپ تۇردى. ھەتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋەھيى كۆپ چۈشۈپ تۇرغان ۋاقىتتا ۋاپات بولدى.** —— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولۇشتىن ئىلگىرى ۋەھيىنىڭ تولۇق نازىل بولۇپ بولغانلىقى.

2) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاياتىنىڭ ئاخىرقى مەزگىللىرىدە ۋەھيىنىڭ كۆپ چۈشكەنلىكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاللاھ تائالاغا تېخىمۇ يېقىنلىق ھاسىل قىلغانلىقى، ئەجىلىنىڭ يېقىنلاشقانلىقىنىڭ بىشارىتى ئىكەنلىكى.

**116 - جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «يُبْعثُ كُلُّ عبْدٍ على ما مَاتَ علَيْهِ» «ھەر قانداق بەندە قانداق ھالەتتە ئۆلگەن بولسا، شۇ ھالەتتە تىرىلدۈرۈلىدۇ».** —— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) بەندىنى قىيامەت كۈنىدە ياخشى ئەمەللىرى ئۇنىڭغا ھەمراھ بولۇشى ئۈچۈن ھاياتلىقىدا ياخشى ئەمەللەرنى قىلىشقا، ئىبادەتتە، ئەخلاقتا ۋە بارلىق ئىش - ھەرىكەتلىرىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈننىتىگە ئەگىشىشكە رىغبەتلەندۈرۈش.

2) بەندە ھەر ۋاقىت ئۆلۈمگە يېقىن تۇرىدىغانلىقى ئۈچۈن ھەممە ۋاقىتتا كۆپرەك تائەت - ئىبادەت قىلىشنىڭ لازىملىقى.

## 13 . باب ياخشىلىق يوللىرىنىڭ كۆپلىكى توغرىسىدا

**ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَمَا تَفْعَلُواْ مِنْ خَيْرٍ فَإِنَّ اللّهَ بِهِ عَلِيمٌ﴾ ﴿ياخشىلىقتىن نېمىنى قىلماڭلار، ئاللاھ تائالا ئۇنى بىلىپ تۇرىدۇ﴾.** («قۇرئان كەرىم» سۈرە بەقەرە 215 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

**ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَمَا تَفْعَلُواْ مِنْ خَيْرٍ يَعْلَمْهُ اللّهُ﴾ ﴿سىلەر قانداقلىكى ياخشى ئەمەلنى قىلساڭلار، ئاللاھ تائالا ئۇنى بىلىپ تۇرىدۇ﴾.** («قۇرئان كەرىم» سۈرە بەقەرە 197 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

**ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: ﴿فَمَن يَعْمَلْ مِثْقَالَ ذَرَّةٍ خَيْرًا يَرَهُ﴾ ﴿كىمكى زەررىچىلىك ياخشى ئىش قىلىدىكەن، ئۇنىڭ مۇكاپاتىنى كۆرىدۇ﴾.** («قۇرئان كەرىم» سۈرە زەلزەلە 7 - ئايەت)

ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: ﴿مَنْ عَمِلَ صَالِحًا فَلِنَفْسِهِ﴾ ﴿كىمكى (دۇنيادا) ياخشى ئىش قىلسا، ئۇ ئۆزىنىڭ پايدىسى ئۈچۈن قىلىدۇ﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە بەقەرە 197 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

117 ـ ئەبۇ زەر جۇندۇب ئىبنى جۇنادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن: «ئى ئاللاھنىڭ رەسۇلى! قايسى ئەمەل ئەۋزەلرەك؟» دەپ سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الإيمانُ باللَّهِ، والجهَادُ فِي سَبِيلِهِ» «ئاللاھ تائالاغا ئىمان ئېيتىش ۋە ئاللاھ تائالا يولىدا جىھاد قىلىش»، دېدى. مەن: «قايسى قۇلنى ئازاد قىلىش ئەۋزەلرەك؟» دەپ سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «أَنْفَسُهَا عِنْد أَهْلِهَا، وأَكثَرُهَا ثَمَناً» «خوجايىنىنىڭ نەزىرىدە ئەڭ ئېسىلى، باھاسى ئەڭ يۇقىرى بولغىنى»، دېدى. مەن: «ئەگەر ئۇنداق قىلالمىسامچۇ؟» دەپ سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «تُعِينُ صَانِعاً أَوْ تَصْنَعُ لأَخْرَقَ» «قىيىنچىلىققا دۇچ كەلگەن ئادەمگە ياردەم بەرگىن ياكى بىرەر ئىشنى قاملاشتۇرالمايدىغان ئادەمنىڭ ئىشلىرىنى قىلىشىپ بەرگىن»، دېدى. مەن: «ئى ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى! دەپ باقە، ئەگەر شۇ ئىشلارنىڭ بەزىسىنى قىلىشتىن ئاجىز كەلسەمچۇ؟» دەپ سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «تَكُفُّ شَرَّكَ عَنِ النَّاسِ فَإِنَّها صدقةٌ مِنْكَ على نَفسِكَ» «كىشىلەرگە يامانلىق قىلىشتىن ئۆزۈڭنى تارتقىن، بۇ ئۆزۈڭ ئۈچۈن بولغان بىر سەدىقە ھېسابلىنىدۇ»، دېدى. — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) مۇسۇلمانلارنى قىيىنچىلىقى بار ۋە ئۆز ئىشىنىڭ ھۆددىسىدىن چىقالمىغان كىشىلەرگە ياردەم بېرىشكە رىغبەتلەندۈرۈش.

2) باشقىلارغا ئەزىيەت يەتكۈزۈشتىن ساقلىنىشنىڭ زۆرۈرلۈكى، چۈنكى بۇنىڭ ساۋابى سەدىقە ۋە خەير ـ ئېھسان قىلغاندىن كەم ئەمەس ئىكەنلىكى.

3) ئاللاھ تائالاغا ئىمان ئېيتىش ئەمەللەرنىڭ توغرا بولۇشى ۋە ئاللاھ تائالانىڭ دەرگاھىدا قوبۇل بولۇشنىڭ ئاساسىدۇر. چۈنكى، ئەمەل ئىماننىڭ مېۋىسى ھېسابلىنىدۇ.

4) ئىسلام دىنىنىڭ قۇللارنى ئازاد قىلىشنى تەشەببۇس قىلىدىغانلىقى.

118 ـ ئەبۇ زەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «يُصْبِحُ على كلِّ سُلاَمَى مِنْ أَحَدِكُمْ صدقَةٌ، فَكُلُّ تَسبِيْحةٍ صَدقةٌ، وكُلُّ تَحْمِيدَةٍ صدقةٌ، وكُلُّ تهْلِيلَةٍ صَدَقةٌ، وكلُّ تَكْبِيرةٍ صَدَقَةٌ، وأمْرٌ بالمعْرُوفِ صدقةٌ، ونَهْيٌ عَنِ المُنْكَرِ صدقةٌ. ويُجْزِئُ مِنْ ذَلك رَكعَتَانِ يرْكَعُهُما مِنَ الضُّحى» «ھەر سەھەردە ھەر بىر ئۇگىلىرىڭلارغا قارىتا ئادا قىلىشقا تېگىشلىك سەدىقە بار. ھەر تەسبىھ (سُبْحَانَ اللّه يەنى، ئاللاھ تائالا پاكتۇر) سەدىقىدۇر. ھەر ھەمد (الحَمْدُ لِلّهِ يەنى ئاللاھ تائالانى مەدھىيەلەيمەن) سەدىقىدۇر. ھەر تەھلىل (لاَ إِلـهَ الاّ اللّه يەنى، ئاللاھ تائالادىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر) سەدىقىدۇر. ھەر

تەكبىر (اللّه اَكْبَرْ يەنى، ئاللاھ تائالا ئۇلۇغدۇر) سەدىقىدۇر. ياخشىلىققا بۇيرۇش سەدىقىدۇر. يامانلىقتىن توسۇش سەدىقىدۇر. چاشگاھ ۋاقتىدا ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇش بولسا يۇقىرىقىلارنىڭ ھەممىسىگە ساۋابتا كۇپايە قىلىدۇ».

—— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئاللاھ تائالانىڭ نېئمەتلىرىگە شۇكۇر قىلىش، بالا ـ قازادىن ساقلىنىش يۈزىسىدىن كۆپ سەدىقە قىلىشنىڭ لازىملىقى، ئەگەر بۇنىڭغا قادىر بولالمىسا، ئاللاھ تائالانى ئۇلۇغلاپ، زىكىر ئېيتىش، يامانلىقتىن توسۇپ، ۋەز ـ نەسىھەت قىلىش بۇنىڭ ئورنىنى باسىدىغانلىقى.

2) ھەدىستە ئېيتىلغان بويىچە ئاللاھ تائالانى كۆپ زىكىر قىلىشنىڭ پەزلى، چاشگاھ نامىزىنى ئادا قىلىشقا ھېرىس بولۇش، ئۇنىڭ ئەڭ ئېزى ئىككى رەكئەت، ئەڭ كۆپى سەككىز رەكئەت ئىكەنلىكى.

3) قۇربى يەتكەن ئادەمنىڭ سەدىقە، خەير ـ ئېھسان قىلىشنىڭ باشقىلارغا مەنپەئەت يەتكۈزىدىغانلىقى ئۈچۈن ئەڭ ياخشى ھېسابلىنىدىغانلىقى.

119 ـ ئەبۇ زەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «عُرِضَتْ عَلَيَّ أعْمالُ أُمَّتي حسَنُهَا وسيِّئُهَا فوجَدْتُ في مَحاسِنِ أعْمالِهَا الأذَى يُماطُ عن الطَّرِيقِ، وَوجَدْتُ في مَساوَىءِ أعْمالِها النُّخَاعَةُ تَكُونُ فِي المَسْجِدِ لاَ تُدْفَنُ» «ماڭا ئۇممىتىمنىڭ ياخشى ۋە يامان ئەمەللىرىنىڭ ھەممىسى توغرىلاندى. مەن يولدىن ئۆتكۈچىلەرگە (تاش، تىكەندەك) ئەزىيەت يەتكۈزىدىغان بىرەر نەرسىنى ئېلىۋەتكەنچىلىك كىچىك ئىشنىڭ ئۇلارنىڭ ياخشى ئەمەللىرىنىڭ قاتارىدا بولغانلىقىنى ۋە مەسجىدتە كۆمۈۋېتىلمەي قالغان تۈكۈرۈكنىڭ ئۇلارنىڭ يامان ئەمەللىرىنىڭ قاتارىدا بولغانلىقىنى كۆردۈم».

—— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ياخشى ئەمەللەرنىڭ ناھايىتى كۆپلۈكى. يولۇچىلارغا ئەزىيەت يەتكۈزىدىغان بىرەر تىكەننى يولدىن ئېلىۋېتىش، مەسجىدتىكى تۈكۈرۈكنى تازىلىۋېتىشتەك كىشىلەر كۆزگە ئىلمايدىغان كىچىك ئىشلارغىمۇ ساۋاب بېرىلىدىغان ياخشى ئەمەللەر جۈملىسىدىن ئىكەنلىكى.

2) كىشىلەرگە پايدىلىق ئىشلارنى قىلىش، زىيان يەتكۈزىدىغان ئىشلاردىن يىراق بولۇشقا رىغبەتلەندۈرۈش.

3) مەسجىدنى ھۆرمەتلەش، مەسجىد ئەدەبلىرىگە بويسۇنۇش، تۈكۈرۈش، مىشقىرىشتەك مەسجىدنىڭ ھۆرمىتىنى ساقلىمايدىغان بولمىغۇر ئىشلارنى قىلىشتىن ساقلىنىشنىڭ زۆرۈرلۈكى.

120. ئەبۇ زەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، كىشىلەر (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرى) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن: «ئى رەسۇلۇللاھ! بايلار ساۋابتا بىزدىن ئۆتۈپ كەتتى. بىز ئوقۇغان نامازنى ئۇلارمۇ ئوقۇسا، بىز تۇتقان روزىنى ئۇلارمۇ تۇتسا، يەنە ئۆزلىرىنىڭ شۇنچە ماللىرىنى

سەدىقە بەرسە (بىز بىرەلمەيدىغان تۇرساق)»، دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «أوَ لَيْس قَدْ جَعَلَ لَكُمْ مَا تَصَدَّقُونَ بِهِ: إنَّ بِكُلِّ تَسْبِيحَةٍ صَدَقَةً، وكُلِّ تَكبِيرةٍ صدقة، وكلِّ تَحْمِيدةٍ صدقةً، وكلِّ تِهْلِيلَةٍ صَدَقَةً، وأمرٌ بالمعْرُوفِ صدقةٌ، ونَهْيٌ عنِ الْمُنْكر صدقةٌ وفي بُضْعِ أحدِكُمْ صدقةٌ» «ئاللاھ تائالا سىلەرگىمۇ سەدىقە قىلىدىغان نەرسە ئاتا قىلدىغۇ؟ ھەر بىر تەسبىھ ئېيتىش سەدىقىدۇر، ھەر بىر تەكبىر ئېيتىش سەدىقىدۇر. ھەر بىر ھەمد ئېيتىش سەدىقىدۇر، ھەر بىر تەھلىل ئېيتىش سەدىقىدۇر، ياخشىلىققا بۇيرۇش سەدىقىدۇر، يامانلىقتىن توسۇش سەدىقىدۇر، سىلەرنىڭ بىرىڭلارنىڭ ئاياللىڭلار بىلەن بىرگە بولۇشىمۇ سەدىقە»، دېدى. كىشىلەر: «ئى رەسۇلۇللاھ! بىزنىڭ بىرەرىمىز ئۆزىنىڭ شەھۋىتىنى قاندۇرسىمۇ ساۋاب بېرىلەمدۇ؟»، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «أرأيْتُمْ لو وضَعهَا في حرامٍ أكَانَ عليهِ وِزْرٌ؟ فكذلكَ إذا وضَعهَا في الحلاَلِ كانَ لَهُ أجْرٌ» «ئېيتىپ بېقىڭلارچۇ؟ ئەگەر ئۇ شەھۋىتىنى ھارام يول بىلەن قاندۇرسا، ئۇنىڭغا گۇناھ بولمامدۇ؟ (ئەلۋەتتە بولىدۇ) شۇنىڭغا ئوخشاش شەھۋىتىنى ھالال يول بىلەن قاندۇرسا، ئۇنىڭغا ساۋاب بېرىلىدۇ»، دېدى. —— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) مۇسۇلمانلارنىڭ ياخشى ئەمەللەرنى قىلىشتا، ئاللاھ تائالانىڭ دەرگاھىدا زور ئەجىر ـ پەزىلگە ئېرىشىشتە ئۆزئارا بەسلىشىدىغانلىقى، ئازراق كەم قالغان يەرلىرى ئۈچۈن ئەپسۇسلىنىدىغانلىقى.

2) ئىسلام دىنىدا ئىبادەتنىڭ دائىرىسىنىڭ ئىنتايىن كەڭ ئىكەنلىكى، مۇسۇلماننىڭ توغرا نىيەت، ياخشى مەقسەت بىلەن قىلغان ئەڭ ئاددىي ئىشلىرىنىڭمۇ ئىبادەت ھېسابلىنىپ، ئەجىرگە ئېرىشىدىغانلىقى.

3) ئاللاھ تائالانىڭ ئەمرىنى تۇتۇش يۈزىسىدىن گۇناھنى تەرك ئەتكۈچىلەرگە ياخشى ئىش قىلغاننىڭ ساۋابى بېرىلىدىغانلىقى.

121 ـ ئەبۇ زەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا مۇنداق دېگەن: «لاَ تَحقِرنَّ مِن المعْرُوفِ شَيْئاً ولَوْ أنْ تلْقَى أخَاكَ بِوجهٍ طلِيقٍ» «سەن كىچىككىنە بىر ياخشىلىقنىمۇ كىچىك چاغلىما، قېرىندىشىڭ بىلەن خۇش چىراي ئۇچراشقىنىڭچىلىك بولسىمۇ». —— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ياخشىلىققا ياتىدىغان ئەمەللەر كىچىك بولغان تەقدىردىمۇ ئۇنى سەل چاغلىماسلىقنىڭ لازىملىقى.

2) مۆئمىنلار ئارىسىدىكى قېرىنداشلارچە مۇھەببەتنى كۈچەيتىش ئۈچۈن، كىشىلەرگە ياخشىلىق قىلىش، خۇشاللىق بېغىشلاشنىڭ خەيرلىك ئىش ئىكەنلىكى.

122 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كُلُّ سُلاَمَى مِنَ النَّاسِ علَيْهِ صدَقَةٌ كُلَّ يَوْمٍ تَطْلُعُ فيه الشَّمْسُ: تعدِلُ بيْن الاثْنَيْنِ صدَقَةٌ، وتُعِينُ الرَّجُلَ في دابَّتِهِ، فَتحْمِلُهُ عَلَيْهَا، أَوْ ترْفَعُ لَهُ علَيْهَا متَاعَهُ صدقةٌ، والكلمةُ

الطَّيِّبةُ صدَقةٌ، وبِكُلِّ خَطْوَةٍ تَمْشِيها إلى الصَّلاَةِ صدقَةٌ، وَتُميطُ الأَذَى عَن الطرِيقِ صَدَقَةٌ» « ھەر كۈنى تاڭ ئېتىشقا كىشىلەرنىڭ ھەر بىر ئۇگىسىگە سەدىقە كېلىدۇ. ئىككى ئادەمنىڭ ئوتتۇرىسىدا ھەققانىي ھۆكۈم قىلغىنىڭ سەدىقە ۋە بىر كىشىنىڭ ئۇلىغىغا مىنىۋېلىشىغا ياردەم بەرگىنىڭمۇ سەدىقە ياكى ئۇ ئادەم ئۈچۈن ئۇلىغىغا يۈك ـ تاقلىرىنى ئارتىپ بېرىشىڭمۇ سەدىقە. ياخشى سۆزمۇ سەدىقە. ناماز ئۈچۈن ماڭغان ھەر بىر قەدىمىڭمۇ سەدىقە، يولدىن كىشىلەرگە ئەزىيەت يەتكۈزىدىغان نەرسىلەرنى ئېلىۋېتىشىڭمۇ سەدىقە ». — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

مۇسلىمنىڭ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنغان يەنە بىر رىۋايىتىدە مۇنداق دېيىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «إنَّهُ خُلِقَ كُلُّ إنْسانٍ مِنْ بني آدم علَى سِتِّينَ وثلاثمائَةِ مَفْصِلٍ، فَمنْ كَبَّر اللَّه، وحمِدَ اللَّه، وَهَلَّلَ اللَّه، وسبَّحَ اللَّه واستَغْفَر اللَّه، وعَزلَ حَجراً عنْ طَرِيقِ النَّاسِ أَوْ شَوْكَةً أَوْ عظْماً عن طَرِيقِ النَّاسِ، أَوْ أَمر بمعرُوفٍ أَوْ نهى عنْ مُنْكَرٍ، عَددَ السِّتِّينَ والثَّلاَثمائة، فَإِنَّهُ يُمْسي يَوْمئِذٍ وَقَد زَحزحَ نفْسَهُ عنِ النَّارِ» « ھەقىقەتەن ئىنسان بالىسى بولغان ھەر ئادەم 360 دانە ئۇگىلىك قىلىپ يارىتىلدى. كىمكى تەكبىر ئېيتسا، تەھلىل ئېيتسا، ھەمد ئېيتسا، تەسبىھ ئېيتسا، مەغپىرەت تەلەپ قىلسا، ياكى كىشىلەرنىڭ يولىدىكى ئەزىيەت يەتكۈزىدىغان تاش، يانتاق، سۆڭەك قاتارلىق نەرسىلەرنى ئېلىۋەتسە ياكى ياخشىلىققا بۇيرۇپ، يامانلىقتىن توسسا، ئەنە شۇنداق ئەمەللىرى 360 تىن ئاشسا، ھەقىقەتەنمۇ شۇ كۈنى ئۆزىنى دوزاختىن يىراق قىلغان ھالدا يۈرىدۇ »، دېگەن.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) كىشىلەرنىڭ ئارىسىنى ئادىللىق بىلەن تۈزەش، ئۇلارغا ياخشى مۇئامىلىدە بولۇشقا رىغبەتلەندۈرۈش.

2) مەسجىدتە جامائەت بىلەن بىرگە ئوقۇغان نامازنىڭ پەزلى.

3) ھەدىستە بايان قىلىنغان ئىشلارنىڭ ھەممىسىنى قىلىشقا ۋەياكى پەقەت بەزىسىنى قىلىشقا قادىر بولالىغان ئادەمگە سەدىقە قىلغاننىڭ ئەجىر ـ ساۋابى بېرىلىدىغانلىقى.

4) مۇسۇلماننىڭ ئاللاھ تائالانىڭ نېئمەتلىرىگە شۈكۈر قىلىش يۈزىسىدىن تائەت ـ ئىبادەت ۋە تۈرلۈك ياخشى ئىشلارنى قىلىش بىلەن ئاللاھ تائالاغا يېقىنلىشىشىنىڭ زۆرۈرلۈكى.

123 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «منْ غدَا إلى المَسْجِدِ أو رَاحَ، أعدَّ اللَّهُ لَهُ في الجَنَّةِ نُزُلاً كُلَّمَا غَدا أَوْ رَاحَ» « كىمكى ئەتىگەن ـ ئاخشاملىرى مەسجىدكە كېلىپ تۇرسا، ئاللاھ تائالا ئۇ كىشىگە جەننەتتە ئەتىگەن ـ ئاخشاملىرى ئۈچۈن زىياپەت تەييارلاپ بېرىدۇ ».

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: مەسجىدگە بېرىشنىڭ پەزىلىتى. نامازنى جامائەت بىلەن ئوقۇشقا رىغبەتلەندۈرۈش.

**124 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن:** «يا نِسَاء الْمُسْلِماتِ لاَ تَحْقِرنَّ جارَةٌ لِجارتِهَا ولَوْ فِرْسِنَ شاةٍ» **«ئى مۇسۇلمان ئاياللار! ھەقەمسايىلىرىڭلارغا قوينىڭ تۇۋىقى چاغلىق نەرسە بولسىمۇ ئاز كۆرمەي سۇنۇڭلار».**

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: مۇسۇلمانىنى ئاز بولسىمۇ چامىسىنىڭ يېتىشىچە سەدىقە ـ ئېھسان قىلىش ۋە ھەدىيە ـ سوۋغا بېرىشكە رىغبەتلەندۇرۇش، چۈنكى ياخشىلىق قىلغۇچىنىڭ ھامان رەھمەتكە ئېرىشىدىغانلىقى.

**125 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن:** «الإِيمَانُ بِضْعٌ وَسبْعُونَ، أوْ بِضْعٌ وَسِتُّونَ شَعْبَةً: فَأَفْضلُهَا قولُ لاَ إِلَهَ إلاَّ اللَّهُ، وَأَدْنَاهَا إِمَاطَةُ الأَذَى عنِ الطَّرِيقِ، وَالحيَاءُ شُعْبةٌ مِنَ الإِيمانِ» **«ئىمان 70 نەچچە ياكى 60 نەچچە شاخچىلاردىن تەركىب تاپقان. ئۇنىڭ ئەڭ يۇقىرىسى بىر ئاللاھ تائالادىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق دېيىش، ئۇنىڭ ئەڭ تۆۋىنى ئەزىيەت يېتىدىغان بىرەر نەرسىنى يولدىن ئېلىۋېتىشتۇر. ھايامۇ ئىماننىڭ بىر شاخچىسى».**

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئىمان بەندىنىڭ ئەمەللىرىنىڭ نەتىجىسى ۋە ئەمەلىيىتىگە قاراپ دەرىجىلەرگە بۆلۈنىدىغانلىقى، ئىمان ۋە ئەمەل بىر ـ بىرىدىن ئايرىلمايدىغانلىقى ۋە بىر ـ بىرىنى تولۇقلايدىغان تەركىبلەر ئىكەنلىكى.

2) ھايا ـ نومۇسنىڭ پەزىلەتلىك ئىش ئىكەنلىكى، مۇسۇلمانىنى مۇشۇنداق گۈزەل خۇلقلۇق بولۇشقا رىغبەتلەندۇرۇش، چۈنكى ھايانىڭ بەندىنى يامان، گۇناھلىق ئىشلارنى قىلىشتىن ساقلاپ، تائەت ـ ئىبادەتكە يېتەكلەيدىغانلىقى.

**126 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن:** «بَيْنمَا رَجُلٌ يَمْشِي بطَرِيقٍ اشْتَدَّ علَيْهِ الْعَطشُ، فَوجد بِئراً فَنزَلَ فيها فَشَربَ، ثُمَّ خرج فإِذا كلْبٌ يلهثُ يَأْكُلُ الثَّرَى مِنَ الْعَطَشِ، فقال الرَّجُلُ: لَقَدْ بلَغَ هَذَا الْكَلْبُ مِنَ العطشِ مِثْلَ الَّذِي كَانَ قَدْ بَلَغَ مِنِّي، فَنَزَلَ الْبِئْرَ فَملأَ خُفَّه مَاءً ثُمَّ أَمْسَكَه بِفيهِ، حتَّى رقِيَ فَسَقَى الْكَلْبَ، فَشَكَرَ اللَّهُ لَه فَغَفَرَ لَه» **«بىر كىشى يولدا كېتىۋېتىپ قاتتىق ئۇسساپ كېتىپتۇ. بىر قۇدۇقنى تېپىپ ئۇنىڭغا چۈشۈپ سۇ ئىچىپتۇ. قۇدۇقتىن چىققاندا، بىر ئىتنىڭ ئۇسسۇزلۇقتىن نەم تۇپىنى يالاۋاتقانلىقىنى كۆرۈپتۇ. ئاندىن ئۇ كىشى: بۇ ئىتمۇ مەن ئۇسسىغاندەك ئۇسساپ كېتىپتۇ، دەپ قۇدۇققا چۈشۈپ، ئۆتىكىگە سۇ توشقۇزۇپ، ئۇنى چىشلەپ يۇقىرىغا يامىشىپ چىقىپ، ئىتنى سۇغۇرۇپتۇ. ئاللاھ تائالا بۇ كىشىدىن رازى بولۇپ، ئۇنى مەغفىرەت قىپتۇ». كىشىلەر: «ئى ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى! چارۋىلارنى سۇغارساقمۇ ساۋاب بولامدۇ؟»، دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:** «في كُلِّ كَبِدٍ رَطْبَةٍ أَجْرٌ» **«ھەر قانداق ھۆل جىگەردە (يەنى جېنى بار ھايۋاندا) ساۋاب بار»، دېدى.**

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

بذخار عنعث ر عۇايعتعدة: «فَشَكَرَ اللَّه لهُ فَغَفَرَ لَه، فَأَدْخَلَه الْجنَّةَ» « ئاللاھ تائالا ئۇنىڭدىن رازى بولدى، ئاندىن ئۇنى مەغفىرەت قىلدى ۋە جەننەتكە كىرگۈزدى »، دېيىلگەن.

ئۇ ئىككىسىنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: «بَيْنَما كَلْبٌ يُطيف بركِيَّةٍ قَدْ كَادَ يقْتُلُه الْعطَشُ إِذْ رأَتْه بغِيٌّ مِنْ بَغَايا بَنِي إِسْرَائيلَ، فَنَزَعَتْ مُوقَهَا فاسْتَقت لَهُ بِهِ، فَسَقَتْهُ فَغُفِرَ لَهَا بِهِ» « بىر ئىت ئۇسسۇزلۇقتىن قۇدۇقنىڭ ئەتراپىدا ئايلىنىپ يۈرۈپ، ئۆلەي دەپ قالغاندا، تۇيۇقسىز بەنى ئىسرائىلدىن بىر پاھىشە ئايال كېلىپ قېلىپ، ئۆزىنىڭ ئۆتىكى بىلەن سۇ تارتىپ ئىتنى سۇغاردى. شۇنىڭ بىلەن ئۇ ئايالغا مەغفىرەت قىلىندى »، دېيىلگەن.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ھەر قانداق مەخلۇقاتقا ياخشىلىق قىلىشنىڭ پەزىلىتى، ئۇنىڭ ئاللاھ تائالانىڭ زور ئەجىر ـ ساۋاب بېرىدىغان، شۇ سەۋەبلىك بەندىسىنىڭ گۇناھلىرىنى مەغفىرەت قىلىۋېتىدىغان ياخشى ئەمەللەر جۈملىسىدىن ئىكەنلىكى.

2) بەندىنىڭ ئېھتىياجىدىن ئېشىنغان ھالدا بىرەر موھتاج ئادەم ياكى ھايۋاننى سۇ بېرىپ ئۇنى ئۇسسۇزلۇقتىن قۇتقۇزۇشنىڭ بەندىنى ئاللاھ تائالاغا يېقىنلاشتۇرىدىغان پەزىلەتلىك، ساۋابلىق ئىش ئىكەنلىكى.

3) ئىسلام دىنىنىڭ ئادەم تۇگۇل، ھەتتا ھايۋانلارغىمۇ رەھىم ـ شەپقەت قىلىدىغان رەھمەت دىنى ئىكەنلىكى.

4) ئاللاھ تائالانىڭ بەندىلىرىگە پەزلى ـ رەھمىتىنىڭ ناھايىتى كەڭ ئىكەنلىكى، بەندىنىڭ قىلغان ئازراق ياخشى ئەمەللىرى ئۈچۈنمۇ چوڭ گۇناھلىرىنى مەغفىرەت قىلىدىغانلىقى.

127 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لَقَد رأَيْتُ رَجُلاً يَتَقَلَّبُ فِي الْجنَّةِ فِي شَجرةٍ قطَعها مِنْ ظَهْرِ الطَّرِيقِ كَانَتْ تُؤْذِي الْمُسلِمِينَ» «مەن ھەقىقەتەن يولنىڭ ئۈستىدە مۇسۇلمانلارغا ئەزىيەت يەتكۈزىدىغان بىر تال دەرەخنى كېسىۋەتكەن بىر كىشىنىڭ جەننەتتە يايراپ يۈرگەنلىكىنى كۆردۈم». — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلگەن: «مرَّ رجُلٌ بِغُصْنِ شَجرةٍ عَلَى ظَهْرِ طرِيقٍ فَقَالَ: واللَّهِ لأُنَحِّيَنَّ هـذا عـنِ الْمسلِمِينَ لا يُؤْذِيهُـمْ، فـأُدْخِلَ الْجَنَّـةَ» بىر كىشى يولنىڭ ئۈستىدىكى دەرەخلەرنىڭ شاخلىرى ئارىلىقىدىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ دېدىكى: « ئاللاھ تائالانىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، مۇسۇلمانلارغا پۇتلاشماسلىق ئۈچۈن بۇ دەرەخنى چوقۇم ئېلىۋېتىمەن »، دەپ ئېلىۋەتتى. شۇڭا، ئۇ جەننەتكە كىردى.

بۇخارى ۋە مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: «بيْنَما رجُلٌ يمْشِي بِطرِيقٍ وجد غُصْن شَوْكٍ علَى الطَّرِيقِ، فأَخَّرُه فشَكَر اللَّهُ لَـهُ، فغَفر لَـهُ» « بىر كىشى يولدا كېتىۋېتىپ، يول ئۈستىدىكى بىر

تىكەنلىك شاخنى كۆردى ـ دە، ئاندىن ئۇنى بىر چەتكە سۈرۈۋەتتى. شۇنىڭ بىلەن ئاللاھ تائالا ئۇنىڭدىن رازى بولدى ۋە ئۇنى مەغفىرەت قىلدى.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: يولدىن كىشىلەرگە ئەزىيەت يەتكۈزىدىغان تىكەن، تاشتەك نەرسىلەرنى ئېلىۋېتىشنىڭ پەزلى ـ ساۋابى، شۇنداقلا بەندىنى مۇسۇلمانلارغا پايدا يەتكۈزىدىغان، زىياندىن ساقلايدىغان ئىشلارنى قىلىشقا رىغبەتلەندۈرۈش.

128 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مَنْ توضَّأ فأَحَسَنَ الْوُضُوءَ، ثُمَّ أتَى الْجُمعةَ، فَاستمع وأنْصتَ، غُفِر لَهُ ما بيْنَهُ وبيْنَ الْجُمعةِ وزِيادةُ ثَلاثَةِ أيَّامٍ، ومَنْ مسَّ الْحصا فَقد لَغَا» «كىمكى تاھارەتنى تولۇق ئېلىپ، جۈمە ئوقۇش ئۈچۈن مەسجىدكە كەلسە، ئاندىن جىم ئولتۇرۇپ، جۈمەنىڭ خۇتبىسىنى ئاڭلىسا، ئاللاھ تائالا ئۇنىڭ بىر جۈمە بىلەن يەنە بىر جۈمە ۋە يەنە ئۇنىڭغا ئۈچ كۈن قوشۇپ، شۇ ئارىلىقتىكى گۇناھلىرىنى مەغفىرەت قىلىدۇ. كىمكى ئىمام سۆزلەۋاتقاندا ئۇششاق تاشلارنى ئېلىۋەتكەنچىلىك بىر ئىش قىلسىمۇ، ھەقىقەتەن بىمەنە ئىش قىلغان بولىدۇ (يەنى جۈمەنىڭ ساۋابىدىن قۇرۇق قالىدۇ). — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) مۇسۇلماننى تاھارەتنى تولۇق ئېلىشقا ۋە جۈمە نامىزىنى ئادا قىلىشقا رىغبەتلەندۈرۈش.

2) جۈمە نامىزىنىڭ پەزلى ـ ساۋابىنىڭ چوڭلۇقى، جۈمە نامىزىنىڭ ھەر بىر بالاغەتكە يەتكەن، ئۆز يۇرتىدا مۇقىم تۇرغان ھۆر كىشىگە پەرز ئىكەنلىكى.

3) جۈمە نامىزىنىڭ بەندىنىڭ ئون كۈن ئىچىدىكى كىچىك گۇناھلىرىغا كەففارەت بولىدىغانلىقى، چۈنكى ئاللاھ تائالانىڭ بىر ياخشىلىق ئۈچۈن ئون ھەسسە ساۋاب بېرىدىغانلىقى.

4) جۈمە نامىزىنىڭ خۇتبىسىگە جىمجىت قۇلاق سېلىش كېرەكلىكى. گەپ قىلىشقا ئوخشاش ھەر قانداق ئىش بىلەن مەشغۇل بولۇشنىڭ دۇرۇس ئەمەسلىكى.

129 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إذَا تَوضَّأَ الْعبْدُ الْمُسْلِم، أو الْمُؤْمِنُ فغَسلَ وجْهَهُ خرج مِنْ وَجْهِهِ كُلُّ خطِيئةٍ نظر إلَيْهَا بعينهِ مَعَ الْماءِ، أوْ مَعَ آخِر قَطْرِ الْماءِ، فَإذَا غَسَل يديهِ خَرج مِنْ يديْهِ كُلُّ خَطِيْئَةٍ كانَ بطشْتْهَا يداهُ مع الْمَاءِ أو مع آخِرِ قَطْرِ الْماءِ، فَإذَا غسلَ رِجليْهِ خَرجَتْ كُلُّ خَطِيْئَةٍ مشَتْها رِجْلاُه مع الْماءِ أوْ مع آخِرِ قَطْرِ الْمَاءِ حَتَّى يخْرُج نقِياً من الذُّنُوبِ» «بىر مۇئمىن مۇسۇلمان تاھارەت ئېلىپ، يۈزىنى يۇغاندا كۆزى بىلەن قارىغان گۇناھى سۇ بىلەن ياكى سۇنىڭ ئاخىرقى تامچىسى بىلەن يۈزىدىن يۇيۇلۇپ چىقىپ كېتىدۇ. قولىنى يۇغاندا، قول بىلەن تۇتۇپ قىلغان خاتالىقى سۇ بىلەن ياكى سۇنىڭ ئەڭ ئاخىرقى تامچىسى بىلەن يۇيۇلۇپ چىقىپ كېتىدۇ. پۇتىنى يۇغاندا، پۇتى بىلەن مېڭىپ قىلغان خاتالىقى سۇ بىلەن ياكى سۇنىڭ ئاخىرقى تامچىسى بىلەن بىللە يۇيۇلۇپ چىقىپ كېتىدۇ. شۇنىڭ بىلەن

تاھارەتنىڭ كامىل ئىلىنغانلىقىدىن ئۇ گۇناھلاردىن پاك ـ پاكىز تازىلانغان ھالدا چىقىپ كېلىدۇ».

ــــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: تاھارەتنىڭ پەزلى ـ ساۋابى، ئۇنىڭ بەندىنىڭ گۇناھتىن پاكلىنىش ۋاستىسى بولۇپ، ئاللاھ تائالانىڭ بەندىلىرىگە قىلغان پەزلى ـ مەرھەمىتى ئىكەنلىكى.

**130. ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الصَّلواتُ الْخَمْسُ، والْجُمُعَةُ إِلَى الْجُمُعةِ، ورمضانُ إِلَى رمضانَ مُكفِّرَاتٌ لِمَا بينَهُنَّ إِذَا اجْتُنِبَتِ الْكَبائِرُ» «بىر ئادەم چوڭ گۇناھلارنى قىلمىغانلا بولسا، بەش ۋاخ ناماز ۋە جۈمە نامىزى بىر جۈمەدىن يەنە بىر جۈمەگىچە، روزا بۇ رامىزاندىن يەنە بىر رامىزانغىچە بولغان ئارىلىقتىكى گۇناھلىرىنى يۇيۇپ چىقىرىدۇ».**

ــــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ھەدىستە ئېيتىلغان ئىشلارنى تولۇق رەۋىشتە ئادا قىلىش ئاللاھ تائالانىڭ پەزلى، رەھمىتى بىلەن بەندىنىڭ كىچىك گۇناھلىرىنى مەغفىرەت قىلىشىنىڭ سەۋەبى ئىكەنلىكى، ئەگەر بەندە كىچىك گۇناھتىن باشقا چوڭ گۇناھلارنىمۇ قىلغان بولسا، ئاللاھ تائالانىڭ يەتكىللىتىشىنى ئۈمىد قىلىش كېرەكلىكى، چۈنكى چوڭ گۇناھلارنىڭ مەغفىرەت قىلىنىشى ئۈچۈن بەندىنىڭ چىن ئىخلاسى بىلەن قىلغان تەۋبىسىنىڭ شەرت قىلىنىدىغانلىقى.

**131 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ألا أدُلُّكم على ما يَمْحُو اللَّهُ بِهِ الْخَطايا، ويرْفَعُ بِهِ الدَّرجاتِ؟» «مەن سىلەرنى ئاللاھ تائالا خاتالىقلارنى ئۆچۈرۈپ تاشلايدىغان، دەرىجەڭلارنى كۆتۈرىدىغان بىر ئىشقا دالالەت قىلمايمۇ؟»، دېگەندە، كىشىلەر: «شۇنداق قىلغىن، ئى ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى!»، دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «إسباغ الْوُضوءِ على الْمَكَارِهِ وكَثْرةُ الْخُطَا إِلَى المسَاجِدِ، وانْتِظَارُ الصَّلاةِ بعْدِ الصَّلاةِ، فَذلِكُمُ الرِّبَاطُ» «ئېغىر تۇيۇلغان ئەھۋالدىمۇ تاھارەتنى كامىل ئېلىش، مەسجىدكە كۆپ بېرىش ۋە بىر نامازدىن كېيىن يەنە بىر نامازغا مۇنتەزىر بولۇش (كۈتۈپ تۇرۇش)، مانا بۇلار ئاللاھ تائالا يولىدا جىھاد قىلغانغا ئوخشاشتۇر»، دېدى.**

ــــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) قاتتىق سوغۇق، ياكى سۇغا ھاجەتمەن بولغان ۋە سۇ ئىزدەۋاتقاندەك قىيىن ھالەتلەردىمۇ بەدەننى تولۇق تاھارەت ئېلىشقا قىزىقتۇرۇش.

2) جامائەت نامىزىغا ئەھمىيەت بېرىپ، ئۇنى مەسجىدتە ئادا قىلىش كېرەكلىكى.

3) ھەدىستىكى ئەمەللەر بەندىنىڭ گۇناھلىرىنىڭ مەغفىرەت قىلىنىشىدىكى ۋە ئاللاھ تائالاغا يېقىنلىشىشتىكى ۋاستە ئىكەنلىكى.

4) ھەدىستە دېيىلگەن مەغفىرەت قىلىنىدىغان گۇناھلار ئاللاھ تائالانىڭ ھەققىگە مۇناسىۋەتلىك ئىشلاردا بولۇپ، بەندىنىڭ ھەققىگە مۇناسىۋەتلىك ئىشلاردا چوقۇم ئىگىسىنىڭ رازىلىقىنى ئېلىش، ئادا قىلىش شەرت قىلىنىدىغانلىقى.

132 ـ ئەبۇ مۇسا ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مَنْ صلَّى الْبَرْدَيْنِ دَخَلَ الْجنَّةَ» «كىمكى بامدات ۋە ئەسىر نامىزىنى ئوقۇسا، جەننەتكە كىرىدۇ». — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

هەدعسنعث مذهعم نذقتعسع: بامدات ۋە ئەسىر نامىزىنى ۋاقتىدا ئادا قىلىشنىڭ پەزىلى ـ ساۋابى، چۈنكى بامدات نامىزى كىشىنىڭ شېرىن ئۇيقۇدىكى ۋاقتىدا بولىدۇ. ئەسىر نامىزى بولسا كىشىنىڭ بىر كۈنلۈك ئىشلىرىنى تۈگىتىشكە ئالدىراپ ئىشلەۋاتقان ۋاقتىغا توغرا كېلىدۇ. شۇنداق ئىكەن، باشقا نامازلارنى ۋاقتىدا ئادا قىلىش تېخىمۇ زۆرۈردۇر.

133 ـ ئەبۇ مۇسا ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إِذَا مرِضَ الْعبْدُ أَوْ سافَر كُتِب لَهُ ما كانَ يعْملُ مُقِيماً صحِيحاً» «ئەگەر بىر ئادەم كېسەل بولۇپ قېلىش ياكى سەپەرگە چىقىش سەۋەبى بىلەن داۋاملاشتۇرۇپ كېلىۋاتقان ئەمەللىرىنى قىلالمىغان تەقدىردىمۇ، ئۇ ئادەمگە مۇقىملىق، ساغلاملىق ھالىتىدە قىلغان ئەمەللىرىنىڭ ساۋابى يېزىلىدۇ». — بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: بەندىنىڭ ئادەتتىكى ئەھۋالدا پەرز قىلىنمىغان بىرەر ياخشى ئىشنى داۋاملاشتۇرۇۋېتىپ، كېسەللىك، سەپەرگە ئوخشاش تاسادىپىي ئۆزرىلەر بىلەن ئۇنى ئۈزۈپ قويسىمۇ، يەنىلا شۇ ئەمەللەرنى قىلغانىنىڭ ساۋابى يېزىلىۋېرىدۇ. لېكىن پەرز قىلىنغان ئەمەللەر بولسا، ئۇ بەندىنىڭ گەدىنىدىن ساقىت قىلىنمايدۇ، بەلكى پەرزنى تەرك ئەتكەنلىكى ئۈچۈن ئۇ كىشى گۇناھكار بولىدۇ.

134 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كُلُّ معرُوفٍ صدقَةٌ» «قىلىنغان ھەربىر ياخشىلىق سەدىقە ھېسابلىنىدۇ». — بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى:مۇئمىننىڭ قىلغان ھەربىر ياخشىلىقى ئۈچۈن سەدىقە ـ ئېھساننىڭ ساۋابى بېرىلىدىغانلىقى.

135 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ما مِنْ مُسْلِمٍ يَغْرِسُ غَرْساً إلاَّ كانَ ما أُكِلَ مِنْهُ لهُ صدقةً، وما سُرِقَ مِنْه لَه صدقَةً، ولا يرْزؤه أَحَدٌ إلاَّ كَانَ له صدقةً» «بىرەر مۇسۇلمان بىر كۆچەت تىكىپ، باشقىلار ئۇنىڭ مېۋىسىدىن يېسە، ئۇ كىشى ئۈچۈن بىر سەدىقىدۇر. مېۋىسىدىن ئوغرىلانسىمۇ ئۇنىڭ ئۈچۈن بىر سەدىقىدۇر. ئۇنى بىرسى سۇندۇرۇۋەتسىمۇ ئۇنىڭ ئۈچۈن سەدىقىدۇر».

يەنە بىر رىۋايەتتە: «فَلا يغْرِس الْمُسْلِم غرساً، فَيَأْكُلَ مِنْهُ إِنسانٌ ولا دابةٌ ولا طَيرٌ إلاَّ كانَ له صدقَةً إِلَى يَوْمِ الْقِيَامة» «ئەگەر بىرەر مۇسۇلمان كۆچەت تىكسە، ئۇنىڭ مېۋىسىدىن ئىنسان، ياكى ھايۋان، ياكى قۇشلار يېسە، ئۇنىڭ ئۈچۈن تاكى قىيامەتكىچە سەدىقە ھېسابلىنىدۇ»، دېيىلگەن.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «لا يغْرِس مُسلِم غرْساً، ولا يـزْرعُ زرْعاً، فيأْكُل مِنْه إِنْسانٌ وَلا دابَّةٌ ولا شَيْءٌ إلاَّ كَانَتْ لَه صدقةً» «ئەگەر بىرەر مۇسۇلمان كۆچەت تىكسە ياكى زىرائەت تېرىسا، ئۇنىڭ مېۋىسىدىن ئىنسان، ياكى ھايۋان، ياكى باشقىلار يېسە، ئۇنىڭ ئۈچۈن سەدىقە ھېسابلىنىدۇ»، دېيىلگەن. — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) كۆچەت تىكىش، زىرائەت تېرىشنىڭ پەزىلىتى، ساۋابى ۋە بەندىنى شۇنداق قىلىشقا رىغبەتلەندۈرۈش. بۇ بولسا بەندە ئۆلگەندىن كېيىنمۇ ساۋاب ئۈزۈلمەي يېزىلىپ تۇرىدىغان ياخشى ئەمەللەر قاتارىغا كىرىدىغانلىقى.

2) ئاللاھ تائالانىڭ مەخلۇقاتلىرىغا پايدىلىق بولغان، ئۇلارنىڭ ھاجىتىدىن چىقىپ، ئىشلىرىنى ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىدىغان ئەمەللەرنى قىلىشنىڭ ساۋابلىق ئىش ئىكەنلىكى.

3) بەندە ئۆز مۈلكىدىن ئوغرىلانغان، بۇلانغان، بۇزۇۋېتىلگەن نەرسىلەرگە سەۋر قىلسا، شۇلار ئۈچۈن ساۋابقا ئېرىشىدىغانلىقى.

136 - جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بەنى سەلەمە قەبىلىسى مەسجىدكە يېقىنراق جايغا كۆچۈپ كەلمەكچى بولدى. بۇ خەۋەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا يەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا: «إِنَّه قَدْ بَلَغَنِي أَنَّكُمْ تُرِيدُونَ أَنْ تَنْتَقِلُوا قُربَ الْمَسْجِدِ؟» «ماڭا سىلەرنىڭ مەسجىدكە يېقىنراق جايغا كۆچۈپ كەلمەكچى بولغانلىقىڭلار يەتتى، شۇنداقمۇ؟ »، دېدى. ئۇلار: «شۇنداق، ئى رەسۇلۇللاھ! بىز شۇنداق قىلماقچى بولدۇق»، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «يا بَنِي سَلِمةَ ديـارَكُمْ، تكْتـبْ آثَـارُكُمْ، دِيـاركُم، تُكْتَـبْ آثـارُكُمْ» « ئى بەنى سەلەمە! جايىڭلاردا تۇرۇۋېرىڭلار، مەسجىدكە كېلىش ئۈچۈن باسقان ھەر بىر قەدىمىڭلارغا ساۋاب يېزىلىپ تۇرىدۇ، جايىڭلاردا تۇرۇۋېرىڭلار، باسقان ھەر بىر قەدىمىڭلارغا ساۋاب يېزىلىپ تۇرىدۇ »، دېدى. — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «إِنَّ بِكُلِّ خَطْوةٍ درجةً» « ھەقىقەتەن ھەربىر باسقان قەدىمىڭلارغا بىر دەرىجە بېرىلىدۇ »، دېيىلگەن.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) بەندىنىڭ ئەمەللىرىگە ئۇنىڭ تارتقان جاپاسىغا لايىق ساۋاب بېرىلىدىغانلىقى.

2) كىشىلەرنى مەسجىدتىن يىراق يەردە تۇرسىمۇ، يەنىلا جامائەت نامىزىنى ئادا قىلىشقا رىغبەتلەندۈرگەنلىكى.

137 ـ ئۇبەي ئىبنى كەئب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىر كىشى بار ئىدى. ئۇنىڭ ئۆيى مەسجىدكە ھەممىدىن يىراق ئىدى. ئۇ ئادەم بىرەر ۋاخ نامازنىڭمۇ ۋاقتىنى ئۆتكۈزمەي جامائەت بىلەن مەسجىدتە ئوقۇيتتى. ئۇنىڭغا دېيىلدى ياكى مەن دېدىم: «سەن قاراڭغۇ كېچىلەردە ۋە قاتتىق ئىسسىقلاردا مەسجىدكە مىنىپ كېلىش ئۈچۈن بىرەر ئېشەك سېتىۋالساڭ بولمامدۇ؟» ئۇ: «ئۆيۈمنىڭ مەسجىدنىڭ يېنىدا بولۇشىدىن خۇشال بولمايمەن، چۈنكى مېنىڭ مەسجىدكە كەلگەن ۋە قايتقان چاغلىرىمدىكى قەدەملىرىمگە، ماڭغان يولۇمغا ساۋاب يېزىلىپ تۇرۇشىنى خالايمەن»، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ سۆزىنى ئاڭلاپ: «قَدْ جمع اللّٰهُ لكَ ذلِكَ كُلَّهُ» «ئاللاھ تائالا ئاشۇ نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنى ساڭا جەملەپ بەردى»، دېدى. — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «إِنَّ لَكَ مَا احْتسَبْت» « ھەقىقەتەن ئاللاھ تائالانىڭ رىزاسى ئۈچۈن قىلغان ئىشلىرىڭنىڭ ساۋابى ساڭا بولدى » ، دېدى، دېيىلگەن.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئىنساننىڭ ئەمەللىرىدە نىيەت ۋە مەقسىتىگە لايىق ئەجىر ـ ساۋابقا ئېرىشىدىغانلىقى.

138 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرى ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «أَرْبعُونَ خَصْلَةً أعلاها مِنِيحةُ الْعَنْزِ، ما مِنْ عامَلٍ يعملَ بِخَصْلَةٍ مِنْها رجاءَ ثَوَابِهَا وتَصْدِيقَ موْعُودِهَا إِلاَّ أَدْخلَهُ اللَّهُ بِهَا الْجنَّةَ» «40 خىسلەت بار. ئۇلارنىڭ يۇقىرىسى بىر مۇسۇلمان بۇرادىرىگە ئۆچكىنىڭ سۈتىنى سېغىپ ئىچىۋېلىش ئۈچۈن ئۆتنە بېرىپ تۇرۇشتۇر. قانداقلىكى بىر ئادەم ئاللاھ تائالانىڭ ساۋابىنى ئۈمىد قىلىپ ۋە ئاللاھ تائالانىڭ ۋەدىسىگە ئىشىنىپ، ئاشۇ خىسلەتلەرنىڭ بىرەرسىگە ئەمەل قىلسا، شۇنىڭ بىلەن ئاللاھ تائالا ئۇنى جەننەتكە كىرگۈزىدۇ». — بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئاللاھ تائالانىڭ بەندىلىرىگە ياخشىلىق يوللىرىنى ۋە تۈرلىرىنى كۆپ قىلىپ بەرگەنلىكىدەك رەھمەت ـ مەرھەمىتىنىڭ ناھايىتى كەڭلىكى، بەندىنىڭ ياخشى نىيەت بىلەن قىلغان ئۆچكىنىڭ سۈتىنى سېغىۋېلىشى ئۈچۈن بىر بۇرادىرىگە بېرىشتەك كىچىك ئىشلىرى ئۈچۈنمۇ ساۋاب بېرىلىدىغانلىقى.

139 ـ ئەدىي ئىبنى ھاتەم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: «اتَّقُوا النار وَلوْ بِشقِّ تَمْرَةٍ» «گەرچە يېرىم خورما چاغلىق نەرسە بىلەن بولسىمۇ سەدىقە قىلىپ، دوزاختىن ساقلىنىڭلار». — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

يەنە بىر رىۋايەتتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مَا مِنْكُمْ مِنْ أَحَدٍ إِلاَّ سيُكَلِّمُه ربُّه لَيْس بَيْنَهُ وبَينَهُ تَرْجُمَان، فَينْظُرَ أَيْمنَ مِنْهُ فَلا يَرى إِلاَّ مَا قَدَّم، وينْظُر أشأَمَ مِنْهُ فلا يَرَى إِلاَّ ما قَدَّمَ، وَينْظُر

بَيْنَ يدَيْهِ فَلا يَرى إلاَّ النَّارَ تِلْقَاءَ وَجْهِهِ، فاتَّقُوا النَّارَ ولوْ بِشِقِّ تَمْرةٍ، فَمَنْ لَمْ يَجدْ فَبِكَلِمَة طيِّبَةٍ» « ئاللاھ تائالا پات ئارىدا ھەر بىرىڭلار بىلەن تەرجىمانسىز بىۋاستە سۆزلىشىدۇ. ئۇ ئادەم ئوڭ تەرىپىگە قارىسىمۇ، سول تەرىپىگە قارىسىمۇ ئەمەللىرىنىلا كۆرىدۇ. ئۆزىنىڭ ئالدىغا قارىسا، كۆز ئۇدۇلىدا تۇرغان دوزاختىن باشقىنى كۆرمەيدۇ. يېرىم خورما چاغلىق نەرسە سەدىقە قىلىپ بولسىمۇ، دوزاختىن ساقلىنىڭلار، شۇنچىلىك نەرسىنىمۇ تاپالمىغان ئادەم بىرەر ئېغىز ياخشى سۆز قىلىش بىلەن بولسىمۇ دوزاختىن ساقلانسۇن ».

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) بەندىنى قۇربى يېتىشىچە سەدىقە قىلىشقا، گۈزەل ئەخلاقلار بىلەن خۇلۇقلىنىپ، كىشىلەرگە چىرايلىق مۇئامىلە قىلىشقا رىغبەتلەندۇرۇش.

2) مۇئمىننىڭ ئاللاھ بىلەن ئۇچرىشىدىغان كۈنىدە يەرگە قاراپ قالماسلىق ئۈچۈن كۆپرەك تائەت ـ ئىبادەت قىلىپ، يامانلىقلاردىن ساقلىنىشى كېرەكلىكى.

3) بەندىنىڭ قىيامەت كۈنىدە ھېچقانداق پەردە، ۋاستە بولمىغان ھالدا ئاللاھ تائالاغا يۈزلىنىدىغانلىقى، شۇڭا پەرۋەردىگارىنىڭ ئەمرىگە خىلاپلىق قىلىشتىن ساقلىنىشى كېرەكلىكى.

4 ـ ئىنسانغا قىيامەت كۈنىدە ياخشى ئەمەللىرىدىن باشقا ھېچ نەرسە ئەسقاتمايدىغانلىقى ئۈچۈن، بۇ دۇنيادا ياخشى ئەمەللەرنى قىلىشقا ھېرىس بولۇشى لازىملىقى.

140. ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إِنَّ اللَّه لَيرْضَى عَنِ الْعَبْدِ أَنْ يَأْكُلَ الأَكْلَةَ فيحْمدَهُ عليْهَا ، أَوْ يشْربَ الشَّرْبَةَ فيحْمدَهُ عليْهَا» «ھەقىقەتەن ئاللاھ تائالا ئەتىگەن ۋە كەچلىك تاماقلىرىدا يېگەن نەرسىلەرگە ھەمد ئېيتقان ۋە ئىچكەن نەرسىلەرگە ھەمد ئېيتقان بەندىلىرىگە ئەلۋەتتە ساۋاب بېرىدۇ».

— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: بەندىنى ئاللاھ تائالانىڭ پەزىل ـ رەھمىتىنىڭ كەڭلىكى، نېئمەتلىرىنىڭ سانسىزلىقى ئۈچۈن شۈكۈر قىلىش، ھەمدۇسانا ئېيتىشقا رىغبەتلەندۇرۇش، چۈنكى ئاللاھ تائالا ھەمدۇساناغا ئەڭ لايىق زات بولۇپ، شۈكۈر قىلىش بەندىنىڭ ئەمەللىرىنىڭ قوبۇل بولۇشى ۋە نىجاتلىق تېپىش يولى ئىكەنلىكى.

141 ـ ئەبۇ مۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «عَلَى كُلِّ مُسْلِمٍ صدقةٌ» «ھەر بىر مۇسۇلمان سەدىقە قىلىشى لازىم». ئەبۇ مۇسا: «ئېيتىپ باققىنكى، سەدىقە قىلىدىغان نەرسە تاپالمىسىچۇ؟»، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «يعْمَل بِيَدَيهِ فَينْفَعُ نَفْسَه وَيَتَصدَّقُ» «ئۆز قولى بىلەن كەسىپ قىلىش ئارقىلىق ئۆزىگىمۇ پايدا يەتكۈزسۇن، سەدىقىمۇ قىلسۇن»، دېدى. ئەبۇ مۇسا: «ئېيتىپ باققىنكى، ئۇنداقمۇ قىلالمىسىچۇ؟ »، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «يُعِينُ ذَا الْحَاجَةِ الْملْهوفَ» «ئاجىز ـ بىچارىلەرگە يار ـ يۆلەك بولسۇن»، دېدى. ئەبۇ مۇسا: «ئۇنىمۇ قىلالمىسىچۇ؟ »، دېدى. پەيغەمبەر

272 ـ ئەبۇ دەرداﺋ ئۇۋەيمىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم: «ابْغونِي في الضُّعَفَاءَ، فَإِنَّمَا تُنْصرُونَ، وتُرْزَقون بِضُعفائِكُمْ» «مېنى ئاجىز كىشىلەرنىڭ ئىچىدىن تېپىڭلار، ھەقىقەتەن سىلەرگە سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردىكى ئاجىز كىشىلەرنىڭ بەرىكاتىدىن رىزقى بېرىلىدۇ ۋە مەدەت بېرىلىدۇ». — ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئاجىزلار دۇنيا مەنپەئەتلىرىدىن يىراق، قەلبى دۇنيانىڭ راھەت ـ پاراغەتلىرىدىن خالىي بولغاچقا، ئىبادەتتە تېخىمۇ ئىخلاسمەن ئىكەنلىكى، ھەممە ئىشلىرىدا بىر ئاللاھ تائالادىن ياردەم تىلەيدىغانلىقى.

2) كەمتەر بولۇش، ئۆزىنى باشقىلاردىن ئۈستۈن چاغلىماسلىق لازىملىقى.

3) كۈچلۈكلەر ئۆزىنىڭ كۈچى بىلەن، ئاجىزلار ئىخلاسى ۋە ئاللاھ تائالاغا يۆلىنىشى بىلەن ئۈستۈن بولىدىغانلىقى.

## 34 . باب ئاياللارغا ياخشى مۇئامىلىدە بولۇش توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَعَاشِرُوهُنَّ بِالْمَعْرُوفِ﴾ ﴿ئۇلار بىلەن چىرايلىقچە تىرىكچىلىك قىلىڭلار﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە نىسا 19 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَلَن تَسْتَطِيعُواْ أَن تَعْدِلُواْ بَيْنَ النِّسَاء وَلَوْ حَرَصْتُمْ فَلاَ تَمِيلُواْ كُلَّ الْمَيْلِ فَتَذَرُوهَا كَالْمُعَلَّقَةِ وَإِن تُصْلِحُواْ وَتَتَّقُواْ فَإِنَّ اللّهَ كَانَ غَفُورًا رَّحِيمًا﴾ ﴿قانچە تىرىشساڭلارمۇ، ئاياللىرىڭلارغا مۇھەببەت ۋە دىلنىڭ مايىللىقىدا باراۋەر مۇئامىلىدە بولۇشقا ھەرگىز قادىر بولالمايسىلەر، شۇنىڭ ئۈچۈن بىرسىگە پۈتۈنلەي مايىل بولۇپ، ئىككىنچىسىنى ئېرى باردەكمۇ ئەمەس، يوقتەكمۇ ئەمەس، ئېسىپ قويۇلغان ئايالدەك تاشلاپ قويماڭلار، ئەگەر بۇ جەھەتتىكى قۇسۇرۇڭلارنى تۈزەتسەڭلار (يەنى ئۇلارغا زۇلۇم سېلىشتىن ساقلانساڭلار)، ئاللاھ تائالا ئەلۋەتتە سىلەرگە مەغفىرەت قىلىدۇ، رەھىم قىلىدۇ﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە نىسا 129 ـ ئايەت)

273 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «اسْتَوْصُوا بِالنِّساءِ خيْراً، فإِنَّ المرْأَةَ خُلِقَتْ مِنْ ضِلَعٍ، وَإِنَّ أَعْوجَ ما في الضِّلَعِ أَعْلاهُ، فَإِنْ ذَهبتَ تُقِيمُهُ كَسرْتَهُ، وإِنْ تركتَهُ، لمْ يزلْ أَعوجَ، فاستوْصُوا بِالنِّسَاءِ» «ئاياللارغا ياخشى مۇئامىلىدە بولۇشۇڭلارنى تەۋسىيە قىلىمەن، قوۋۇرغىنىڭ ئەڭ يۇقىرى قىسمى ئەڭ ئەگرى كېلىدۇ، چۈنكى ئاياللار ئەگرى قوۋۇرغىدىن يارىتىلغان. ئۇنى رۇسلايمەن دېسەڭ، سۇندۇرۇپ قويىسەن، قويۇپ قويساڭ، ئۆز پېتى تۇرىۋېرىدۇ».

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «المرْأَةُ كالضلعِ إِنْ أَقَمْتَها كسرْتَهَا، وإِنِ استَمتعْت بِهَا، استَمتعْت وفِيها عَوجٌ» « ئايال كىشى قوۋۇرغىغا ئوخشايدۇ، ئۇنى تۈزلەيمەن دېسەڭ، سۇندۇرۇۋالىسەن. ئۇنىڭدىن پايدىلىنىمەن دېسەڭ، ئەگرى پېتى پايدىلىنىۋېرىسەن » ، دېيىلگەن. —— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

مذسلعمنعث يەنة بعر رعۋايعتعدة: «إِنَّ المرْأَةَ خُلِقتْ مِن ضِلَعٍ، لَنْ تَسْتقِيمَ لكَ علَى طريقةٍ، فَإِنْ استمتعْت بِهَا، اسْتَمتَعْتَ بِهَا وفِيها عَوجٌ، وإِنْ ذَهَبْتَ تُقيمُها كسرتَهَا، وَكَسْرُهَا طلاقُها» « ئايال كىشى قوۋۇرغىدىن يارىتىلغان، ساڭا ھەرگىزمۇ ھەمىشە تۈز بولۇپ بېرىۋەرمەيدۇ. پايدىلىنىمەن دېسەڭ، ئەگرى پېتى پايدىلىنىۋېرىسەن، تۈزەيمەن دېسەڭ، ئۇنى سۇندۇرۇۋالىسەن، ئۇ قوۋۇرغىنىڭ سۇنۇشى دېگەن ئايالنىڭ قويۇپ بېرىلىشىدۇر » ، دېيىلگەن.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) تەكرار ھالدا ئاياللارغا ياخشى مۇئامىلىدە بولۇشقا تەۋسىيە قىلىش زۆرۈرلۈكىنى كۆرسىتىدۇ. چۈنكى، ئاياللار ئاجىز بولۇپ، ئۆزلىرىگە ھامىي بولىدىغان كىشىگە موھتاج بولىدىغانلىقى.

2) ئاياللارغا كەڭ قورساق، ئەپۇچان ۋە سەۋرلىك بولۇش كېرەكلىكى.

3) ئىسلام دىنىنىڭ ئاياللارغا كۆڭۈل بۆلۈشى ۋە غەمخورلۇق قىلىشى جەمئىيەتنىڭ ساغلاملىقى، نورماللىقىنى ساقلاش ئۈچۈن ئىكەنلىكى.

4) ئەرلەر ئاياللارغا قارىغاندا سەۋرلىك، كۆتۈرۈشلۈك بولغاچقا، ئۇلارنى ئاياللارنىڭ بەزىبىر كەمچىلىك ـ ئەيىبلىرىنى كۆتۈرۈش ۋە كەچۈرۈۋېتىش كېرەكلىكى.

274 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى زەمئەتە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ خۇتبىسىنى ئاڭلىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سالىھ ئەلەيھىسسالامنىڭ تۆگىسىنى ۋە ئۇنى ئۆلتۈرگەن كىشىنى تىلغا ئېلىپ: ﴿إِذِ انْبعثَ أَشْقَاهَا﴾ ﴿ئەينى ۋاقىتتا سەمۇدنىڭ ئەڭ بەدبەخ ئادىمى تۆگىنى ئۆلتۈرۈشكە ئالدىرىدى﴾ (« قۇرئان كەرىم » سۈرە شەمس 12 ـ ئايەت)، دېگەن ئايەتنى ئوقۇپ، ئۇنىڭغا ئالدىرىغان كىشى نوپۇزلۇق ئادەم بولۇپ، ئۇ كىشىلەر ئارىسىدىكى ھەم كۈچلۈك ھەم ئەسكى ئادەم ئىدى، دەپ شەرھلىدى. ئاندىن رەسۇلۇللاھ ئاياللارنى تىلغا ئېلىپ، ئۇلار توغرىسىدا نەسىھەت قىلدى ۋە: «يعْمِدُ أَحَدكُمْ فيجْلِدُ امْرأَتَهُ جلْد الْعَبْدِ فلَعلَّهُ يُضاجعُهَا مِنْ آخِرِ يومِهِ» « سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردىكى بىرىڭلار ئۆزىنىڭ ئايالىنى قۇللارنى قامچىلىغاندەك قامچىلىماقچى بولىدۇ. كەچ كىرگەندە ئۇ ئايالى بىلەن بىر تۆشەكتە بىللە بولۇپ قېلىشىمۇ مۇمكىن » ، دېدى. ئاندىن يەل قويۇپ بەرگەن كىشىنى زاڭلىق قىلىپ كۈلۈش توغرىسىدا نەسىھەت قىلىپ: «لِمَ يضحكُ أَحَدَكُمْ مِمَّا يفعلُ؟» « سىلەرنىڭ بىرىڭلار نېمە ئۈچۈن ئۆزىمۇ سادىر قىلىپ قويىدىغان ئىش توغرىسىدا زاڭلىق قىلىپ كۈلىدۇ! » ، دېدى. —— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئايال ھەددىدىن ئېشىپ ئېرىغا بويۇنتاۋلىق قىلسا، ئېرى ئۇنىڭغا چىرايلىقچە ۋەز ـ نەسىھەت قىلىشى، ئەگەر بۇ كار قىلمىسا، ئاندىن يەڭگىل ئۇرۇپ قويۇشىنىڭ دۇرۇس ئىكەنلىكى، ئەمما ئايالنىڭ سۆڭىكىنى سۇندۇرۇۋېتىدىغان، ئۇنى جاراھەتلەندۈرىدىغان دەرىجىدە ئۇرماسلىقى، شۇنداقلا ئايالنىڭ يۈزى ۋە بېشىغا ئۇرۇشتىن ساقلىنىش كېرەكلىكى.

**275 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى:** «لا يَفْرَكْ مُؤْمِنٌ مُؤْمِنَةً إِنْ كَرِه مِنها خُلقاً رضِيَ مِنْها آخَرَ» **«بىر مۆئمىن ئادەم يەنە بىر مۆئمىن ئايالنى يامان كۆرمىسۇن، ئۇنىڭدا ئۇ كىشى ياقتۇرمايدىغان ئەخلاقتىن بىرسى تېپىلسا، ياقتۇرىدىغان ئەخلاقتىنمۇ بىرسى تېپىلىپ قالىدۇ».**
—— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئەرنىڭ ئۆز ئايالىنى يامان كۆرۈشىدىن چەكلىگەن، چۈنكى ئۇ ئايالىنىڭ بىرەر خۇلقىنى ياقتۇرمىغان بولسا، ئۇ ئايالدا ياخشى كۆرىدىغان باشقا خۇلقمۇ تېپىلىپ قالىدۇ.

2) مۆئمىننىڭ ئايالى بىلەن بىرەر ئىش ئۈستىدە تالىشىپ قالغاندا، ئالدىراقسانلىق بىلەن ۋاقىتلىق ھېسسىياتىغا ئەمەس، ئەقلىگە تايىنىپ ھۆكۈم چىقىرىشى لازىملىقى.

**276 ـ ئەمرى ئىبنى ئەھۋەس جۇشەمىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەججەتۇل ۋەدادا مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم:** «ألا واسْتَوْصوا بِالنِّساءِ خَيْراً، فَإِنَّمَا هُنَّ عَوانٍ عَنْدَكُمْ لَيْس تَمْلكُونَ مِنْهُنَّ شَيْئاً غيْرَ ذلِكَ إِلاَّ أَنْ يأْتِينَ بِفَاحشةٍ مُبيِّنةٍ، فإِنْ فَعلْنَ فَاهْجُروهُنَّ في المضَاجعِ، واضْربُوهنَّ ضَرْباً غيْر مُبرِّحٍ، فإِنْ أَطعْنَكُمْ فَلا تبْغُوا عَلَيْهِنَّ سبيلا، أَلا إِنَّ لَكُمْ عَلَى نِسائِكُمْ حَقًّا، ولِنِسائِكُمْ عَلَيْكُمْ حقًّا، فَحَقُّكُمْ عَلَيْهنَّ أَن لا يُوطِئْنَ فُرُشكمْ منْ تَكْرهونَ، وَلا يأْذَنَّ في بُيُوتكمْ لِمن تكْرهونَ، أَلا وحقُّهُنَّ عَلَيْكُمْ أَن تُحْسنُوا إِلَيْهنَّ في كِسْوتِهِنَّ وَطعامهنَّ» **«ئاگاھ بولۇڭلار! ئاياللارغا ياخشى مۇئامىلە قىلىڭلار، ھەقىقەتەن ئۇلار سىلەرنىڭ ئالدىڭلاردا قولۇڭلارغا چۈشكەن ئەسىرگە ئوخشايدۇ. سىلەر ئۇلاردىن ئاشۇنىڭدىن باشقا نەرسىلەرگە ئىگە بولالمايسىلەر، ئەگەر ئۇلار ئوچۇق ـ ئاشكارا بىرەر يامان ئىش سادىر قىلسا، ئۇلار بىلەن بىر تۆشەكتە ياتماڭلار، ئۇلارنى قاتتىق ئۇرماڭلار، ئەگەردە سىلەرگە ئىتائەت قىلسا، ئۇلارنى بوزەك قىلماڭلار، ئاگاھ بولۇڭلاركى، سىلەرنىڭ ئاياللىرىڭلارنىڭ ئۈستىدە ھەققىڭلار بار، ئاياللىرىڭلارنىڭمۇ سىلەرنىڭ ئۈستۈڭلاردا ھەقلىرى بار. سىلەرنىڭ ئۇلارنىڭ ئۈستىدىكى ھەققىڭلار، يات كىشىلەرنى تۆشەكلىرىڭلارغا يولاتماسلىق ۋە يات كىشىلەرنى ئۆيگە كىرىشكە رۇخسەت قىلماسلىق. ئاگاھ بولۇڭلار، ئۇلارنىڭ سىلەرنىڭ ئۈستۈڭلاردىكى ھەققى ئۇلارنى كىيىم ـ كېچەك ۋە يېمەك ـ ئىچمەكتە ياخشى تەمىنلەشتۇر».**

—— تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئايالنىڭ ئېرىنىڭ رۇخسىتىسىز يات كىشىلەرنى ئۆيىگە كىرگۈزۈشىنىڭ دۇرۇس ئەمەسلىكى.

2) ئايالى ئېرىغا بويۇنتاۋلۇق قىلمىغان ئەھۋالدا ئەرنىڭ ئۆز ئىقتىسادىي ئەھۋالىغا يارىشا ئايالىنى يېمەك ـ ئىچمەك، كىيىم ـ كېچەك بىلەن تەمىنلىشىنىڭ ۋاجىپ ئىكەنلىكى.

277 ـ مۇئاۋىيە ئىبنى ھەيدەتە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، مەن: «ئى ئاللاھنىڭ رەسۇلى! ئايالىرىمىزنىڭ بىزنىڭ ئۈستىمىزدىكى ھەققى نېمە؟ »، دەپ سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «أن تُطْعِمَها إِذَا طَعِمْتَ، وتَكْسُوهَا إِذَا اكْتَسَيْتَ ولا تَضْرِبِ الْوَجهَ، وَلا تُقَبِّحْ، ولا تَهْجُرْ إِلاَّ في الْبَيْتِ» «تاماق يېگەن چېغىڭدا تاماق بىلەن تەمىنلىگىن، كىيىم كىيگەن چېغىڭدا كىيىم بىلەن تەمىنلىگىن ۋە ئۇنىڭ يۈزىگە ئۇرمىغىن، ئۇنى سەتلىمىگىن، نورمال مۇئامىلىدە بولغىن، زۆرۈر تېپىلغاندا بىر تۆشەكتە بولماستىن ئۆيدىن باشقا يەرگە تاشلاپ كەتمىگىن»، دېدى.

—— ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) يۈزنىڭ ھۆرمىتى بولغاچقا، يۈزگە ئۇرۇشتىن ساقلىنىش لازىملىقى.

2) ئايالنى سەت گەپلەر بىلەن ھاقارەتلىمەسلىك كېرەكلىكى.

3) ئايالى ھەددىدىن ئېشىپ، ئېرىغا بويۇنتاۋلۇق قىلسا، ئۇنىڭ بىلەن بىر تۆشەكتە ياتماسلىق ئايالنى ئەدەبلەشتىكى بىر ۋاستە ئىكەنلىكى.

278 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «أَكْمَلُ الْمُؤْمنِين إِيمَاناً أَحْسَنُهُمْ خُلُقاً، وَخِيارُكُمْ خيارُكم لِنِسَائِهِم» «مۇئمىنلەر ئىچىدىكى ئەڭ ئەخلاقلىقلىرى ئىمانى ئەڭ كامىل كىشىلەردۇر. سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردىكى ئاياللىرىڭلارغا ياخشى مۇئامىلە قىلىدىغانلىرىڭلار ئەڭ ياخشى كىشىلەردۇر». —— تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئەرلەرنىڭ ئايالىغا مۇئامىلە قىلىشتا ئوچۇق چىراي بولۇشى، سەۋرچانلىق بىلەن ئىش تۇتۇشى، ئازار بەرمەسلىكى ۋە ياخشىلىق قىلىشى كېرەكلىكى.

2) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆيىدىكىلەرگە ئەڭ ياخشى مۇئامىلە قىلىدىغانلىقى ۋە ئۇلارغا ئەڭ سەۋرچانلىق بىلەن ئىش كۆرىدىغانلىقى.

279 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەبۇ زۇباب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لاَ تَضْرِبُوا إِمَاءَ اللَّهِ» «ئاللاھ تائالانىڭ ئايال بەندىلىرىنى ئۇرماڭلار». ئاندىن ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ: «ئايالالار ئەرلىرىگە يوغانلىق قىلىدىغان بولۇپ كەتتى»، دېدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنى ئۇرۇشقا رۇخسەت قىلدى. ئاندىن كېيىن نۇرغۇن ئايالالار ئەرلىرى ئۈستىدىن شىكايەت قىلىپ، پەيغەمبەر

ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆيىگە كېلىشكە باشلىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «لَقَدْ أَطَافَ بِآلِ بَيْتِ مُحمَّدٍ نِساءٌ كَثِيرٍ يشْكُونَ أَزْوَاجَهُنَّ لَيْسَ أُولِئكَ بِخِيارِكُمْ» «نۇرغۇن ئاياللار ئەرلىرىنى شىكايەت قىلىپ، مۇھەممەدنىڭ ئۆيىنىڭ ئەتراپىنى ئايلىنىپ يۈرىدۇ، ئاشۇ ئاياللارنى رەنجىتكەنلەر ياخشى كىشىلەر ھېسابلانمايدۇ»، دېدى.

ــــ ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئۇرۇش ۋاستىسىنى قوللىنىش كەڭ قورساق بولۇش، ئەپۇچان بولۇشتەك گۈزەل خۇلقنىڭ ئەكسىچە قارنى ـ كۆكسىنىڭ تارلىقىنى كۆرسىتىدۇ. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دېگەن: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەرگىزمۇ ئايالىنى ۋە خىزمەتچىسىنى ئۇرغان ئەمەس».

2) ئۇرۇشنىڭ ئەر ـ ئايال ئارىسىدىكى مېھىر ـ مۇھەببەتكە تەسىر يەتكۈزىدىغانلىقى، ياخشى سۆز، ۋەز ـ نەسىھەت، بىر تۆشەكتە ياتماسلىق قاتارلىق ۋاستىلەر كار قىلمىغاندا قوللىنىدىغان ئەڭ ئاخىرقى ۋاستە ئىكەنلىكى.

280. ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الدُّنْيَا مَتَاعٌ، وَخَيْرُ مَتاعِهَا المَرْأَةُ الصَّالحَةُ» «دۇنيا دېگەن ۋاقىتلىق پايدىلىنىدىغان نەرسىدۇر. دۇنيادىكى پايدىلىنىدىغان نەرسىلەرنىڭ ئەڭ ياخشىسى ياخشى ئايالدۇر».

ــــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئەرنىڭ ياخشى، توغرا يوللۇق ئايالنى خوتۇنلۇققا تاللىشى ئۇنىڭ بۇ دۇنيادا بەختلىك بولۇشىغا ۋە ئاللاھ تائالاغا ئىتائەت قىلىشىغا ياردەم بەرگۈچى سەۋەب بولىدىغانلىقى.

## 35. باب ئەرنىڭ ئايالىنىڭ ئۈستىدىكى ھەققى توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿الرِّجَالُ قَوَّامُونَ عَلَى النِّسَاء بِمَا فَضَّلَ اللّهُ بَعْضَهُمْ عَلَى بَعْضٍ وَبِمَا أَنفَقُواْ مِنْ أَمْوَالِهِمْ فَالصَّالِحَاتُ قَانِتَاتٌ حَافِظَاتٌ لِّلْغَيْبِ بِمَا حَفِظَ اللّهُ﴾ ﴿ئەرلەر ئاياللارنىڭ ھامىيلىرىدۇر. بۇ ئاللاھ تائالانىڭ ئۇلارنىڭ بەزىسىنى بەزىسىدىن، (يەنى ئەرلەرنى كۈچ ـ قۇۋۋەت، غازاتقا چىقىش قاتارلىق جەھەتلەردە ئاياللاردىن) ئارتۇق قىلغانلىقىدىندۇر ۋە ئەرلەرنىڭ ئۆز پۇل ـ ماللىرىنى سەرپ قىلغانلىقىدىندۇر، (يەنى ئاياللارنىڭ نەپىقىسى ئەرلەرنىڭ زىممىسىگە يۈكلەنگەنلىكىدىندۇر) ياخشى ئاياللار ئىتائەت قىلغۇچىلاردۇر، ئەرلىرى يېنىدا بولمىغان چاغلاردا ئاللاھ تائالانىڭ پاناھىدا ئەرلىرىنىڭ ھەقلىرىنى ساقلىغۇچىلاردۇر﴾. (« قۇرئان كەرىم » سۈرە نىسا 34 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

281 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إِذَا دعَا الرَّجُلُ امْرأَتَهُ إِلَى فِرَاشِهِ فلَمْ تَأْتِهِ فَبَات غَضْبانَ عَلَيْهَا لَعَنتهَا الملائكَةُ حَتَّى تُصْبحَ» «ئەر كىشى ئۆزىنىڭ ئايالىنى بىللە بولۇشقا تۆشەككە چاقىرسا، ئايال ئۇنىماي، ئەر خاپا بولۇپ يېتىپ قالسا، پەرىشتىلەر ئۇ ئايالغا تاڭ ئاتقۇچە لەنەت ئوقۇيدۇ».

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «إِذَا بَاتَتْ المَرْأَةُ هَاجِرَةً فِرَاشَ زَوْجهَا لَعنتْهَا المَلائِكَةُ حَتَّى تُصبِحَ» «ئەگەر بىر ئايال ئۆزىنىڭ ئېرى بىلەن بىللە بولۇشتىن باش تارتىپ يېتىپ قالسا، پەرىشتىلەر ئۇ ئايالغا تاڭ ئاتقۇچە لەنەت ئوقۇيدۇ»، دېيىلگەن.

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «والَّذِي نَفْسِي بِيَدِهِ مَا مِن رَجُلٍ يَدْعُو امْرَأَتَهُ إِلَى فِرَاشِهِ فَتَأْبَى عَلَيْهِ إِلاَّ كَانَ الَّذِي في السَّماءِ سَاخِطاً عَلَيْهَا حَتَّى يَرْضَى عَنْها» «جېنىم ئىلكىدە بولغان زات بىلەن قەسەمكى، ئەگەر بىر ئەر ئايالىنى تۆشەككە چاقىرسا، ئايال ئۇنىمىسا ئاسماندىكى ھەممىنى ياراتقۇچى زات ئۇ ئايالغا غەزەپ قىلىدۇ، تاكى ئۇ ئەر ئۇ ئايالدىن رازى بولمىغۇچىلىك»، دېيىلگەن.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئايالنىڭ ئۆزرىلىك بولمىغان ئەھۋالدا ئېرىگە ئىتائەت قىلىشى لازىملىقى، ئۆزرىسىز ھالدا ئېرىنى رەت قىلىش ئاللاھ تائالانىڭ رەھمىتىدىن يىراق قىلىپ قويىدىغان گۇناھ ئىكەنلىكى.

2) ئايالنىڭ ئېرىنىڭ تەلىپىنى رەت قىلىشى ئەرنىڭ بىرەر گۇناھ ئۆتكۈزۈپ قويۇشىغا سەۋەب بولۇپ قالىدىغانلىقى.

282 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لا يَحلُّ لامْرَأَةٍ أَنْ تَصُومَ وَزَوْجُهَا شَاهِدٌ إِلا بِإِذْنِهِ، وَلا تَأْذَنْ في بَيْتِهِ إِلاَّ بِإِذنِهِ» «ئېرى يېنىدا بار ھالەتتە ئۇنىڭ رۇخسىتىنى ئالماي تۇرۇپ (نەفلى روزا تۇتۇش ئايال كىشىگە دۇرۇس بولمايدۇ ۋە بىر كىشىنى ئەرنىڭ رۇخسىتىسىز ئۆيگە كىرىشكە رۇخسەت قىلىشى دۇرۇس بولمايدۇ».

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئايالنىڭ ئېرىنىڭ رازىلىقىنى ئالماي تۇرۇپ نەپلى روزا تۇتۇشى ھارام ئىكەنلىكى، چۈنكى بۇنىڭدا ئەرنىڭ ئايالى ئۈستىدىكى ھەققى زايە بولۇپ كېتىدىغانلىقى.

2) ئايالنىڭ ئېرىنىڭ رۇخسىتىسىز يات ئادەمنى ئۆيگە كىرگۈزۈشىنىڭ توغرا ئەمەسلىكى.

283 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كُلُّكُمْ راعٍ، وكُلُّكُمْ مسئولٌ عنْ رعِيَّتِهِ، والأَمِيرُ رَاعٍ، والرَّجُلُ راعٍ علَى أَهْلِ

بَيْتِهِ، والمرْأَةُ راعِيةٌ على بيْتِ زَوْجِها وولَدِهِ، فَكُلُّكُمْ راعٍ، وكُلُّكُمْ مسئولٌ عنْ رعِيَّتِهِ» «سىلەرنىڭ ھەممىڭلار پادىچى، سىلەرنىڭ ھەممىڭلار پادائلار توغرۇلۇق سوراق قىلىنىسىلەر. خەلىفىمۇ پادىچى. ھەر بىر ئادەممۇ ئۆز ئەھلىگە پادىچىدۇر ۋە ئايال كىشىمۇ ئېرىنىڭ ئۆيىگە ۋە ئۇنىڭ بالىلىرىغا پادىچى، سىلەرنىڭ ھەممىڭلار پادىچى، سىلەرنىڭ ھەممىڭلار ئۆز پادىلىرىڭلاردىن سوراق قىلىنىسىلەر». — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) جەمئىيەتنىڭ ھەر بىر ئەزاسىنىڭ ئادا قىلىشقا تېگىشلىك مەسئۇلىيىتى بارلىقى.

2) ئايالىنىڭ ئېرىنىڭ ئىپپەتلىك بولۇشى، ئېرىنىڭ مال ـ مۈلكىنى ئوبدان ساقلىشى كېرەكلىكى.

3) ئەر ـ ئايال ئىككىسى ھاياتتىكى ھەمراھلار بولۇپ، ھەر ئىككىلىسىنىڭ ئۆز ئۈستىدىكى مەسئۇلىيىتىنى ۋە بىر ـ بىرىنىڭ ھەققىنى ئادا قىلىشى لازىملىقى.

**284 ـ تەلق ئىبنى ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:** پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إِذَا دعا الرَّجُلُ زَوْجَتَهُ لِحَاجتِهِ فَلْتَأْتِهِ وإِنْ كَانَتْ عَلَى التَّنُّور» «ئەگەر بىر ئەر ئۆزىنىڭ ئايالىنى ھاجىتى ئۈچۈن چاقىرسا، ئۇ ئايال تونۇر بېشىدا بولسىمۇ كەلسۇن». — تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئەرنىڭ ئايالى ئۈستىدىكى ھەققىنىڭ چوڭلۇقى.

2) ئايالىنىڭ ئۆز ئىمكانىيىتى دائىرىسىدە ئاللاھ تائالا ۋاجىپ قىلغان ئىشلاردا ئېرىغا ئىتائەت قىلىشى ۋە رازى قىلىشى لازىملىقى.

**285 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:** پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لَوْ كُنْتُ آمِراً أَحَداً أَنْ يسْجُدَ لأَحدٍ لأَمَرْتُ المرْأَةَ أَنْ تَسْجُدَ لِزَوْجِهَا» «ئەگەر مەن بىر كىشىنى يەنە بىر كىشىگە (ھۆرمەت قىلىش يۈزىسىدىن) سەجدە قىلىشقا بۇيرۇغان بولسام، شەكسىز ئايال كىشىنى ئېرىگە سەجدە قىلىشقا بۇيرۇيتتۇم». — تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئايالىنىڭ ئېرىنىڭ ھەققىنى ئادا قىلىشى ۋە ئېرىغا ئىتائەت قىلىشىنىڭ زۆرۈرلۈكى.

2) پەقەت ئاللاھقا بەندە سەجدە قىلىشقا لايىق زات ئىكەنلىكى.

**286 ـ ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھا رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:** پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «أَيُّما امرأَةٍ ماتَتْ وزوْجُهَا عنها راضٍ دخَلَتِ الجَنَّةَ» «قانداق بىر ئايال ئېرى ئۇنىڭدىن رازى بولغان ھالەتتە ئۆلۈپ كەتسە، جەننەتكە كىرىدۇ». — تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئايال مۇئمىن ھالدا ۋاپات بولسا، ئېرىنىڭ ھەققىنى ئادا قىلغان، ئۇنى رازى قىلغان بولسا، جەننەتكە كىرىدىغانلىقى، بۇ ئاللاھ تائالانىڭ شۇ ئايالنىڭ گۇناھلىرىنى مەغفىرەت قىلغانلىقى ياكى ئۇنىڭدىن رازى بولغانلىقىدىن بولغان بولۇشى مۇمكىنلىكى.

287 ـ مۇئاز ئىبنى جەبەل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لا تُؤْذِي امْرَأَةٌ زَوْجَهَا في الدُّنْيا إلاَّ قالَتْ زَوْجَتُهُ مِنَ الحُورِ الْعِينِ لا تُؤْذِيه قَاتلَكِ اللَّه، فَإنَّمَا هُو عِنْدَكِ دخِيلٌ يُوْشِكُ أنْ يُفارِقَكِ إلَينا» «ئەگەر بىر ئايال بۇ دۇنيادا ئېرىغا ئەزىيەت يەتكۈزسە، ئۇ ئەرنىڭ (ئۇ دۇنيادىكى) ھۆر پەرىلەردىن بولغان ئايالى (ئۇ ئايالغا): ‹ئۆلگۈر، ئۇنىڭغا ئەزىيەت يەتكۈزمە، ئۇ سېنىڭ قېشىڭدا بىر مېھماندۇر، ئۇ سېنىڭدىن ئايرىلىپ بىزلەرنىڭ قېشىمىزغا كېلىدىغانغا ئازلا ۋاقىت قالدى›، دەيدۇ».

—— تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئايال كىشىنىڭ ناھەق ھالدا ئېرىغا ئازار بېرىشىدىن ئاگاھلاندۇرۇلغان.

288 ـ ئۇسامە ئىبنى زەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ما تركْتُ بعْدِي فِتْنَةً هِي أَضَرُّ عَلَى الرِّجالِ: مِنَ النِّسَاءِ» «مەن ئەرلەرگە ئاياللاردىن قاتتىقراق بىر سىناقنى قويۇپ كەتمىدىم».

—— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئەرلەر ئاياللارغا مايىل بولىدىغانلىقى ۋە شۇ سەۋەبلىك بەزى گۇناھلارنى ئۆتكۈزۈپ قويىدىغانلىقى ئۈچۈن، ئەرلەرنى ئاياللار بىلەن سىناش ئۇلارغا نىسبەتەن ئېغىر سىناق ھېسابلىنىدىغانلىقى.

## 36 ـ باب خوتۇن، بالا ـ چاقىلىرىغا خىراجەت بېرىش توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَعلَى الْمَوْلُودِ لَهُ رِزْقُهُنَّ وَكِسْوَتُهُنَّ بِالْمَعْرُوفِ﴾ ﴿ئاتا ـ ئانىلار قائىدە بويىچە يېمەك ـ ئىچمەك ۋە كىيىم ـ كېچەك بىلەن تەمىنلەپ تۇرۇش كېرەك﴾.
(«قۇرئان كەرىم» سۈرە بەقەرە 233 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: ﴿لِيُنفِقْ ذُو سَعَةٍ مِّن سَعَتِهِ وَمَن قُدِرَ عَلَيْهِ رِزْقُهُ فَلْيُنفِقْ مِمَّا آتَاهُ اللَّهُ لَا يُكَلِّفُ اللَّهُ نَفْسًا إِلَّا مَا آتَاهَا﴾ ﴿باي ئادەم (ئايالىنى ۋە بالىسىنى) ئۆزىنىڭ بايلىقىغا يارىشا تەمىنلىسۇن، رىزقى تار قىلىنغان ئادەم ئاللاھ تائالا ئۇنىڭغا بەرگىنىگە يارىشا تەمىنلىسۇن (يەنى ھەر ئادەم ئۆزىنىڭ ئىقتىسادىي ئەھۋالىغا يارىشا خىراجەت قىلسۇن)، ئاللاھ تائالا ئىنساننى پەقەت تاقىتى يېتىدىغان ئىشقىلا تەكلىپ قىلىدۇ (يەنى پېقىر ئادەمنى باينى تەكلىپ قىلغان ئىشقا تەكلىپ قىلمايدۇ)﴾.
(«قۇرئان كەرىم» سۈرە تالاق 7 ـ ئايەت)

ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَمَا أَنفَقْتُم مِّن شَيْءٍ فَهُوَ يُخْلِفُهُ﴾ ﴿(ئاللاھ تائالانىڭ يولىدا) بەرگەن نەرسەڭلارنىڭ ئورنىنى ئاللاھ تائالا تولدۇرۇپ بېرىدۇ﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە سەبەئ 39 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

**289 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:** پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «دِينَارٌ أَنْفَقْتَهُ في سبيلِ اللّه، وَدِينَارٌ أَنْفَقتَهُ في رقَبَةٍ، ودِينَارٌ تصدَّقْتَ بِهِ عَلَى مِسْكِينٍ، وَدِينَارٌ أَنْفقْتَهُ علَى أَهْلِكَ، أَعْظمُهَا أَجْراً الَّذي أَنْفَقْتَهُ علَى أَهْلِكَ» «ئاللاھ تائالا يولىدا بىر دىنارنى سەرپ قىلساڭ، قۇل ئازاد قىلىشتا بىر دىنار سەرپ قىلساڭ، مىسكىنگە بىر دىنار سەرپ قىلساڭ، ئائىلەڭگە بىر دىنار سەرپ قىلساڭ، مۇشۇلارنىڭ ئىچىدىن ئائىلەڭگە سەرپ قىلغان دىنارىڭنىڭ ساۋابى ئەڭ كاتتا بولىدۇ». —— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئۆز ئائىلىسىگە خىراجەت قىلىشنىڭ ئەڭ ياخشى ۋە جايىدا خىراجەت قىلىش ئىكەنلىكى، چۈنكى بۇ ۋاجىپ بولۇپ، باشقا يەرلەرگە پۇل ـ مال سەرپ قىلىش مەندۇپ ھېسابلىنىدۇ. ئەمما، پەرز زاكات بۇنىڭ سىرتىدا.

**290. رەسۇلۇللاھنىڭ خىزمەتچىسى ئەبۇ ئابدۇرەھمان سەۋبان ئىبنى بۇجدۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:** پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «أَفْضَلُ دِينَارٍ يُنْفِقُهُ الرَّجُلُ دِينَارٌ يُنْفِقُهُ عَلَى عِيالِهِ، وَدِينَارٌ يُنْفِقُهُ عَلَى دابَّتِهِ في سبيلِ اللّه، ودِينَارٌ يُنْفِقُهُ علَى أَصْحابه في سبِيلِ اللَّهِ» «بىر كىشىنىڭ سەرپ قىلغان دىنارلىرى ئىچىدە ئەجرى ئەڭ كاتتا بولىدىغىنى ئائىلىسىگە سەرپ قىلغان دىناردۇر. ئاللاھ تائالا يولىدا ئىشلىتىش ئۈچۈن ئاتاپ قويغان ئۇلاغقا خەجلىگەن دىناردۇر ۋە ئاللاھ تائالا يولىدا بۇرادەرلىرىگە سەرپ قىلغان دىناردۇر». —— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: تۆرلۈك يوللارغا سەرپ قىلىنغان پۇل ـ مالنىڭ ساۋابىنىڭ تەرتىپى. بۇلارنىڭ ئىچىدە ئۆز ئائىلىسىگە خەجلىگەن خىراجەتنىڭ ساۋابىنىڭ ئەڭ چوڭ ئىكەنلىكى.

**291 ـ ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن: «ئى رەسۇلۇللاھ! ئەبۇ سەلەمەنىڭ بالىلىرىنى باققانلىقىمغا ساۋاب بولامدۇ؟ مەن ئۇلارنى جان بېقىش كويىدا تەرەپ ـ تەرەپكە چېچىلىپ كەتكەن ھالەتتە تاشلاپ قويمىدىم. ئۇلار مېنىڭمۇ بالىلىرىمدۇر»، دېدى. رەسۇلۇللاھ:** «نَعَمْ لَكِ أَجْرُ ما أَنْفَقْتِ علَيهِم» **«شۇنداق، ئۇلار ئۈچۈن تارتقان چىقىملىرىڭغا ساڭا ساۋاب بولىدۇ»، دېدى.**

—— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: گەرچە ئانا بالىلىرىغا بولغان مېھىر ـ مۇھەببىتى تۈپەيلىدىن ئۇلارغا چىقىم قىلىپ باقسىمۇ، مۇشۇنىڭ ئۈچۈنمۇ ئانىغا ساۋاب بولىدىغانلىقى.

292 ـ سەئد ئىبنى ئەبۇ ۋەققاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «وَإِنَّكَ لَنْ تُنْفِقَ نَفَقَةً تَبْتَغِي بِهَا وَجهَ اللَّه إلاَّ أُجِرْتَ بها حَتَّى ما تَجْعلُ في فِي امرأتِكَ» «شۈبھىسىزكى، ئاللاھ تائالانىڭ رازىلىقىنى تىلەپ بىرەر نەپىقە بەرسەڭ ئۇنىڭ ساۋابىنى تاپىسەن، ھەتتاكى ئايالىڭنىڭ ئاغزىغا سالغان بىرەر لوقما ئۈچۈنمۇ ساۋاب تاپىسەن». ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئەرنىڭ ئايالىغا قىلغان نەپىقىسى ئۈچۈنمۇ ئۇ كىشىگە ساۋاب بېرىلىدىغانلىقى، ھېچقانداق ساۋابمۇ ياكى گۇناھمۇ بولمايدىغان مۇباھ ئىشلار ياخشى نىيەت بىلەن ئېلىپ بېرىلسا تائەت ـ ئىبادەت دەرىجىسىگە كۆتۈرۈلىدىغانلىقى.

293 ـ ئەبۇ مەسئۇد بەدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إذَا أَنْفَقَ الرَّجُلُ على أَهْلِهِ نفقَةً يحْتَسِبُها فَهِي لَـهُ صدقَةٌ» «مۇسۇلمان ئادەم ئاللاھ تائالانى كۆزدە تۇتقان ھالدا ئائىلىسىگە خىراجەت قىلسا، ئۇنىڭغا سەدىقە بەرگەننىڭ ساۋابى بولىدۇ». ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

294 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كَفي بـالمرْءِ إِثْماً أَنْ يُضَيِّعَ مَنْ يقُـوتُ» «بىر كىشىنىڭ ئۆزىگە قاراشلىق بولغان كىشىلەرنىڭ خىراجىتىنى بەرمەسلىكى يېتەرلىك گۇناھتۇر». ـــ ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان.

مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كَفي بـالمرْءِ إثْماً أَنْ يَحْبِسَ عَمَّنْ يمِلكُ قُوتَهُ» «بىراۋنىڭ ئۆزىگە تەۋە كىشىلەرنىڭ خىراجىتىنى ئۈزۈپ قويۇشى يېتەرلىك گۇناھتۇر»، دېگەن، دېيىلگەن.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئۆزىگە قاراشلىق كىشىلەرگە نەپىقە بېرىشتە بېخىللىق قىلىشتىن ئاگاھلاندۇرغان.

2) ئەرنىڭ ئايالى، بالا ـ چاقىلىرى، شۇنىڭدەك خىزمەتچىگە ئوخشاش كىشىلەرگە مەسئۇل بولۇشى كېرەكلىكى.

295 ـ ئەبۇ ھۈرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مَا مِنْ يـوْمٍ يُصْبِحُ الْعِبَادُ فِيهِ إلاَّ ملَكَانِ يَنْزلانِ، فَيقولُ أَحدُهُمـا: اللَّهُـمَّ أَعْطِ مُنْفِقاً خَلفاً، ويَقـولُ الآخَـرُ: اللَّهُـمَّ أَعْطِ مُمْسِكاً تَلَفاً» «كىشىلەرگە ھەر كۈنى ئاسماندىن ئىككى پەرىشتە چۈشۈپ، ئۇلارنىڭ بىرى: «ئى ئاللاھ! سېخىي ئادەمگە ئۇنىڭ خەير ـ ئېھسان قىلىپ بەرگىنىنىڭ ئورنىنى تولدۇرۇپ بەرگىن»، دەيدۇ. يەنە بىرى: «ئى ئاللاھ! بېخىلنىڭ مېلىنى تىرىپىسەن قىلىۋەتكىن»، دەيدۇ.

ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: سىخىي ئادەمگە خەير ـ ئېھسان قىلغان مېلى ئۈچۈن تېخىمۇ زىيادە ئاتا قىلىشقا دۇئا قىلىشنىڭ دۇرۇس ئىكەنلىكى. شۇنداقلا نەپىقە بېرىشكە تېگىشلىك كىشىلەرگە بېخىللىق قىلغان ئادەمنىڭ مال ـ مۈلكىنى تېرىپسەن قىلىۋېتىشكە دۇئا قىلىشنىڭ دۇرۇس ئىكەنلىكى.

**296 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الْيَدُ الْعُلْيا خَيْرٌ مِنَ الْيدِ السُّفْلَى وابْدَأْ بمن تَعُولُ، وَخَيْرُ الصَّدَقَةِ مَا كَانَ عَنْ ظَهْرِ غِنَى، ومَنْ يَسْتَعِففْ، يُعِفَّهُ اللَّهُ، ومَنْ يَسْتَغْنِ يُغْنِه اللَّهُ» «ئۈستۈنكى قول (بەرگەن قول) ئاستىنقى قولدىن (ئالغان قولدىن) ياخشىدۇر. بېرىشتە، ئۆزۈڭگە يېقىن كىشىلەردىن باشلا. ئۆزىنىڭ ھاجىتىدىن ئاشقاننى بېرىش ئەڭ ياخشى سەدىقىدۇر. كىمكى ئىپپەتلىك بولۇشنى تەلەپ قىلسا، ئاللاھ تائالا ئۇنى ئىپپەتلىك قىلىدۇ. كىمكى بىھاجەتلىكنى تەلەپ قىلسا، ئاللاھ تائالا ئۇنى بىھاجەت قىلىدۇ».**

—— بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: **1)** كىشىلەر تۆت دەرىجىگە بۆلۈنىدۇ. ئەڭ ئەۋزىلى باشقىلارغا خەير ـ ئېھسان قىلىپ، پۇل ـ مال بەرگۈچى ئادەم، ئۇنىڭدىن قالسا باشقىلاردىن بىرەر نەرسە ئېلىشتىن ئۆزىنى تارتىدىغان ئادەم، ئۇنىڭدىن قالسا كىشىلەردىن تىلىمىگەن، بەرگەننى ئالغان ئادەم، ئۇنىڭدىن قالسا سوراپ ئالغۇچى تىلەمچىدۇر.

**2)** بىرەر نەرسىگە ئېرىشىش ئۈچۈن ئاللاھ تائالادىن سورىغان كىشىگە ئاللاھ تائالانىڭ بېرىدىغانلىقى، ئىپپەت ـ ھايا ۋە قانائەت سالىھ مۇئمىننىڭ سۈپىتى ئىكەنلىكى.

**3)** كىشىنىڭ ئۆزى ۋە ئائىلىسىدىكىلەرگە خىراجەت قىلىپ ئېشىنغاندىن كېيىن قىلغان سەدىقىسىنىڭ ئەڭ ياخشى سەدىقە ئىكەنلىكى.

## 37 ـ باب ياخشى كۆرگەن نەرسىلىرىنى سەرپ قىلىش ۋە ياخشىلىرىنى بېرىش توغرىسىدا

**ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿لَن تَنَالُواْ الْبِرَّ حَتَّى تُنفِقُواْ مِمَّا تُحِبُّونَ﴾ ﴿ياخشى كۆرگەن نەرسەڭلاردىن سەرپ قىلمىغۇچە (يەنى ماللىرىڭلارنىڭ ياخشىسىنى سەدىقە قىلمىغۇچە) ھەرگىز ياخشىلىققا (يەنى جەننەتكە) ئېرىشەلمەيسىلەر﴾.** («قۇرئان كەرىم» سۈرە ئال ئىمران 92 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

**ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ أَنفِقُواْ مِن طَيِّبَاتِ مَا كَسَبْتُمْ وَمِمَّا أَخْرَجْنَا لَكُم مِّنَ الأَرْضِ وَلاَ تَيَمَّمُواْ الْخَبِيثَ مِنْهُ تُنفِقُونَ﴾ ﴿ئى مۇئمىنلەر! سىلەر ئېرىشكەن نەرسەڭلارنىڭ ۋە بىز سىلەرگە زېمىندىن چىقىرىپ بەرگەن نەرسىلەر (يەنى ئاشلىقلار، مېۋىلەر)نىڭ ياخشىسىدىن سەدىقە قىلىڭلار، ئۆزۈڭلارمۇ پەقەت كۆزۈڭلارنى يۇمۇپ تۇرۇپ ئالىدىغان ناچارلىرىنى ئېلىپ سەدىقە قىلماڭلار﴾.** («قۇرئان كەرىم» سۈرە بەقەرە 267 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

297 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئەبۇ تەلھە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مەدىنىدىكى ئەنسارىيلارنىڭ ئىچىدە خورمىلىق بېغى ئەڭ كۆپ كىشى ئىدى ۋە ماللىرىنىڭ ئىچىدىكى ئەبۇ تەلھە ئەڭ ياخشى كۆرىدىغىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەسجىدىگە قاراپ تۇرىدىغان بەيرۇھا دېگەن بېغى ئىدى. رەسۇلۇللاھ ئۇ باغقا كىرىپ باغنىڭ شېرىن سۈيىنى ئىچەتتى. ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿لَنْ تَنَالُوا الْبِرَّ حتَّى تُنْفِقُوا مِمَّا تُحِبُّونَ﴾ ﴿ياخشى كۆرگەن نەرسەڭلارنى سەرپ قىلمىغۇچە ھەرگىز ياخشىلىققا (يەنى جەننەتكە) ئېرىشەلمەيسىلەر﴾ («قۇرئان كەرىم» سۈرە ئال ئىمران 92 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)، دېگەن ئايەت نازىل بولغان چاغدا، ئەبۇ تەلھە ئورنىدىن تۇرۇپ: «ئى رەسۇلۇللاھ! ئاللاھ تائالا ساڭا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى. بەيرۇھا مېنىڭ مۈلكۈم ئارىسىدىكى ماڭا ئەڭ سۆيۈملۈك ۋە قىممەتلىكتۇر، ئاللاھ تائالانىڭ دەرگاھىدا ئەسقاتىدىغان قۇرامساق مال بولۇپ قالسۇن دەپ ئۇنى سەدىقە قىلىمەن، ئى رەسۇلۇللاھ! ئۇنى ئاللاھ تائالا ساڭا كۆرسەتكەن يەرگە ئىشلەتكىن»، دېدى. رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالام: «بَخٍ، ذلِكَ مَالٌ رَابِحٌ، ذلِكَ مَالٌ رَابِحٌ، وَقَدْ سمِعْتُ مَا قُلْتَ، وَإِنِّي أَرَى أَنْ تَجْعَلَهَا في الأَقْرَبِينَ» «پاھ، پاھ! نېمە دېگەن پايدىلىق مال بۇ! نېمە دېگەن پايدىلىق مال بۇ! مەن سېنىڭ دېگەن سۆزۈڭنى ئاڭلىدىم. مەن ئۇنى ئۆز يېقىنلىرىڭغا بېرىشىڭنى مۇناسىپ كۆرىمەن»، دېدى. ئەبۇ تەلھە: «شۇنداق قىلاي»، دەپ ئۇنى خىش ـ ئەقرىبالىرىغا ۋە تاغىسىنىڭ بالىلىرىغا تەقسىم قىلىپ بەردى.

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئەڭ ياخشى، شۇنداقلا ئۆزى ياخشى كۆرىدىغان مالدىن سەرپ قىلىشنىڭ پەزلى ـ ساۋابى.

2) ساھابىلەرنىڭ پەزلى، ئۇلارنىڭ ئاللاھ تائالانىڭ ئەمرىنى دەرھال ئورۇنلاشقا ئالدىرايدىغان تەقۋالىقى، ئاخىرەتتە ئۈستۈن ئورۇنغا ئېرىشىشكە بولغان ھېرىسمەنلىكى.

3) پەزىلەت ئىگىلىرىگە مىراسنى تەقسىم قىلىش، ياخشىلىق يوللىرىغا سەدىقە قىلىش ۋەزىپىسىنى ھاۋالە قىلىشنىڭ دۇرۇس ئىكەنلىكى.

4) خىش ـ ئەقرىبا، ئۇرۇق ـ تۇغقانلاردىن موھتاج كىشىلەر بولسا، ئەنە شۇلار خەير ـ ئېھسان قىلىشقا ئەڭ لايىق كىشىلەر ئىكەنلىكى، ئۇلاردىن قالسا باشقىلار ئىكەنلىكى.

## 38 ـ باب ئۆزىنىڭ ئەھلى ـ ئەۋلادلىرىنى، ئاق ـ قارىنى پەرق ئەتكەن بالىلىرىنى ۋە باشقا قول ئاستىدىكىلىرىنى ئاللاھ تائالاغا ئىتائەت قىلىشقا بۇيرۇش، چەكلەنگەن ئىشلارنى قىلىشتىن توسۇش ۋە ئۇلارغا ئەدەب ـ ئەخلاق ئۆگىتىش توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَأْمُرْ أَهْلَكَ بِالصَّلَاةِ وَاصْطَبِرْ عَلَيْهَا﴾ ﴿(ئى مۇھەممەد!) ئائىلەڭدىكىلەرنى (ۋە ئۇممىتىڭنى) نامازغا بۇيرۇغىن، ئۆزۈڭمۇ ئۇنى ئادا قىلىشتا چىدامىلىق بولغىن﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە تاھا 132 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: ﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا قُوا أَنفُسَكُمْ وَأَهْلِيكُمْ نَارًا﴾ ﴿ئى مۇئمىنلەر! ئۆزۈڭلارنى ۋە بالا ـ چاقاڭلارنى دوزاختىن ساقلاڭلار﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە تەھرىم 6 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

298 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئەلىنىڭ ئوغلى ھەسەن رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ سەدىقە قىلىنغان بىر خورمىنى ئاغزىغا سېلىۋىدى، رەسۇلۇللاھ: «كِخْ كِخْ، إِرْمِ بِهَا، أما علِمْتَ أنَّا لا نأكُلُ الصَّدقةَ؟» «ھاي ـ ھاي، خورمىنى چىقىرىپ تاشلىۋەت، سەن بىزنىڭ سەدىقە يېمەيدىغانلىقىمىزنى بىلمەمسەن»، دېدى.

ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) كىشىنىڭ ئۆز ئائىلىسىدىكى ۋە ئۆزگە قاراشلىق ئادەملەرنى ھارامدىن چەكلەش، ئۇنىڭ سەۋەبىنى چۈشەندۈرۈش كېرەكلىكى.

2) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئائىلىسى ۋە ئۇرۇق ـ ئەۋلادىغا سەدىقە ۋە زاكات ئېلىش ھارام قىلىنغانلىقى، ئۇلارغا ئۇرۇش غەنىيمەتلىرىنىڭ بەشتىن بىرىنى ئېلىش ھالال قىلىنغانلىقى.

3) ئىش ئۇستىدىكىلەرنىڭ زاكاتنى يىغىشى ھەمدە ئۇنى ئېلىشقا ئەڭ ھەقلىق كىشىلەرگە تارقىتىپ بېرىشى، بۇلارنى ئەستايىدىللىق ۋە ئىشەنچلىك رەۋىشتە ئادا قىلىشى كېرەكلىكى.

299 ـ رەسۇلۇللاھنىڭ تەربىيىسىدە بولغان ئەبۇ ھەفسى ئۆمەر ئىبنى ئەبۇ سەلەمە ئابدۇللاھ ئىبنى ئابدۇلئەسەد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەربىيىسىدە تۇرۇۋاتقان بالا ئىدىم. تاماق يەۋاتقان چاغدا قولۇم لېگەندە چېپىپ يۈرەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «يا غُلامُ سمِّ اللَّهَ تعالى، وَكُلْ بِيمِينِكَ، وكُل ممَّا يليكَ» «ئى بالا! ئاللاھ تائالانىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن، دەپ ئوڭ قولۇڭ بىلەن ئۆزۈڭنىڭ ئالدىدىن يېگىن»، دېگەن. شۇنىڭدىن بۇيان تاماق يېيىش ئۇسۇلۇم ھامان رەسۇلۇللاھ دېگەندەك بولۇپ كەلدى.

ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) پەرزەنتلەرنى ئىسلام ئەدەب ـ ئەخلاقلىرى بىلەن تەربىيىلەش، ئۇلارنىڭ خاتالىق، سەۋەنلىكلىرىنى ۋاقتىدا كۆرسىتىپ تۈزىتىشكە يېتەكلەش لازىملىقى.

2) تاماق يېيىشتە رىئايە قىلىدىغان ئەدەب شۇكى، «بسم الله» دەپ باشلاش، ئوڭ قول بىلەن يېيىش، باشقىلارنىڭ ئالدىدىن ئەمەس، ئۆزىنىڭ ئالدىدىن يېيىش، ئۆلىمالار مېۋە ـ چېۋە يېگەن ياكى تاماقتا بىللە بولغان كىشى ئۇنىڭ ئالدىدىن يېيىشكە رازى بولغاندىن باشقا چاغدا يۇقىرىقى ئەدەبلەرگە رىئايە قىلىش كېرەك، دەپ بىرلىككە كەلگەن.

3) ساھابىلەرنىڭ بىردەك پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەمرىگە ئىتائەت قىلىپ، سۈننەتكە ئەگىشىدىغانلىقى، ھەتتا كىچىكلەرنىڭمۇ بۇنىڭ سىرتىدا ئەمەسلىكى.

**300. ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان:** «كُلُّكُمْ راعٍ، وكُلُّكُمْ مسئولٌ عنْ رعِيَّتِهِ، والأِمَامُ رَاعٍ، ومسئولٌ عَنْ رَعِيَّتِهِ، والرَّجُلُ رَاعٍ في أَهْلِهِ ومسئولٌ عَنْ رَعِيَّتِهِ، والمرْأَةُ راعِيةٌ في بيْتِ زَوْجِهَا ومسئولة عنْ رعِيَّتِهَا، والخَادِمُ رَاعٍ في مالِ سيِّدِهِ ومسئولٌ عَنْ رَعِيَّتِهِ، فكُلُّكُمْ راعٍ ومسئولٌ عنْ رعِيتِهِ» **«سىلەرنىڭ ھەممىڭلار پادىچى ۋە سىلەرنىڭ ھەممىڭلار ئۆز پادىلىرىڭلار توغرۇلۇق سوراق قىلىنىسىلەر، خەلىفمۇ پادىچى، ئۇلار ئۆز پۇقرالىرى توغرۇلۇق سورىلىدۇ ۋە ئەر كىشىمۇ پادىچى، ئۇ بالا ـ چاقىلىرى توغرۇلۇق سورىلىدۇ ۋە ئايال كىشىمۇ پادىچى، ئۇ ئېرىنىڭ ئۆي ۋاقىسى، بالا ـ چاقىسى توغرۇلۇق سورىلىدۇ ۋە خىزمەتچىمۇ پادىچى، ئۇ خوجايىنىنىڭماللىرى توغرۇلۇق سورىلىدۇ، دېمەك سىلەرنىڭ ھەممىڭلار پادىچى بولۇپ، ئۆز پادىلىرىڭلار توغرۇلۇق سورىلىسىلەر».**

—— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئىسلام دىنىدا ھەر بىر ئادەمنىڭ مەسئۇلىيىتى دىنىي بۇرچ ئىكەنلىكى، كىمكى مەسئۇلىيىتىنى تولۇق ئادا قىلمايدىكەن، بۇ دۇنيادا قانۇن ئالدىدا جاۋابكارلىقى سۈرۈشتۈرۈلىدىغانلىقى، قىيامەت كۈنىدە ئاللاھ تائالا ئالدىدا بۇنىڭ ئۈچۈن ھېساب بېرىلىدىغانلىقى. ئىسلامدا مەيلى چوڭ بولسۇن ياكى كىچىك بولسۇن، ھەممە جەمئىيەت ئەزالىرىنىڭ ئۆزىگە لايىق مەسئۇلىيىتى بولىدىغانلىقى.

2) دادا بولغۇچىنىڭ بالىلىرىنى ئوبدان تەربىيىلەپ، توغرا يولغا باشلىشى باش تارتىپ بولماس مەسئۇلىيەت ئىكەنلىكى.

**301 ـ ئەمر ئىبنى شۇئەيب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن:** «مُرُوا أَوْلادكُمْ بِالصَّلاةِ وهُمْ أَبْنَاءُ سبع سِنِينَ، واضْرِبُوهمْ علَيْهَا وَهُمْ أَبْنَاءُ عَشْرٍ، وفرِّقُوا بيْنَهُمْ في المضَاجعِ» **«باللىرىڭلار يەتتە ياشقا كىرگەندە، ئۇلارنى ناماز ئوقۇشقا بۇيرۇڭلار، ئۇلار ئون ياشقا كىرگەندە ناماز ئوقۇمىسا، ئۇلارنى ئۇرۇڭلار ۋە ئۇلارنى يېتىپ ـ قوپۇشتا ئۆزئارا ئايرىۋېتىڭلار».**

—— ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئاتا ـ ئانا بولغۇچىنىڭ باللىرىغا كىچىكىدىن باشلاپ نامازنىڭ ئەھكاملىرىنى، ئەھمىيىتىنى ئۆگىتىشى، ئۇلارنى ناماز ئوقۇشقا ئادەتلەندۈرۈش كېرەكلىكى.

2) ئاتا ـ ئانىنىڭ بالىلىرىغا كۆڭۈل بۆلۈپ، ئۇلارنىڭ دىللىرىدا ۋەسۋەسە، پىتنە ـ پاسات قوزغايدىغان نەرسىلەردىن يىراق قىلىشى، بولۇپمۇ بالاغەتكە يېتىش مەزگىلىدە تۇرۇۋاتقان پەرزەنتلىرىگە ئەۋرەتنى ئېچىشنىڭ هارامىلىقىنى چۈشەندۇرۇپ، ئۇلار بىلەن ئايرىم يېتىش، ئەگەر ئىمكانىيىتى بولسا، ھەر بىر بالىغا بىردىن ئايرىم ھۇجرا قىلىپ بېرىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

3) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بالىنىڭ ئاق ـ قارىنى پەرق ئېتىش ۋە ئۆگىنىش ۋاقتىنىڭ يەتتە ياش بولىدىغانلىقى، بالاغەت يېشىنىڭ ئون ياشتىن باشلىنىدىغانلىقى، بالاغەت يېشىنىڭ ئالاھىدىلىكلىرى بايان قىلىنغان.

**302 ـ ئەبۇ سۇرەييە سەبرە ئىبنى مەئبەد جۇھەنىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «عَلِّمُوا الصَّبِيَّ الصَّلاَةَ لِسَبْعِ سِنِينَ، وَاضْرِبُوهُ عَلَيْهَا ابْنَ عشْرِ سِنِينَ» «بالىلىرىڭلار يەتتە ياشقا كىرگەندە، ئۇلارغا ناماز ئوقۇشنى ئۆگىتىڭلار، ئۇلار ئون ياشقا كىرگەندە ئوقۇمىسا ئۇرۇڭلار».**

—— ئەبۇ داۋۇد ۋە تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئاتا ـ ئانىلارنىڭ پەرزەنتلەرنى توغرا يولغا باشلاشتا ئالدى بىلەن ئۆزلىرى ئەمەلىيىتىدە كۆرسىتىپ ئۈلگە بولۇشى كېرەكلىكى، ئاتا ـ ئانا بولغۇچى ئۆزى ناماز ئوقۇماي تۇرۇپ بالىلىرىدىن ناماز ئوقۇشنى تەلەپ قىلىشنىڭ ھېچقانداق پايدىسى بولمايدىغانلىقى، شۇنداقلا ئۇستاز ـ تەربىيىچىلەرنىڭ ئالدى بىلەن ئۆزى گۈزەل ئەخلاقلىق، ئەھكاملارنى تولۇق بىرىلىدىغان ۋە ئادا قىلىدىغان بولغاندىلا، ئاندىن ئوقۇغۇچىلارنى تەربىيىلىگىلى بولىدىغانلىقى.

## 39 . باب قوشنىلارنىڭ ھەققى ۋە قوشنىلارغا ياخشىلىق قىلىش توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَاعْبُدُواْ اللّهَ وَلاَ تُشْرِكُواْ بِهِ شَيْئًا وَبِالْوَالِدَيْنِ إِحْسَانًا وَبِذِي الْقُرْبَى وَالْيَتَامَى وَالْمَسَاكِينِ وَالْجَارِ ذِي الْقُرْبَى وَالْجَارِ الْجُنُبِ وَالصَّاحِبِ بِالجَنبِ وَابْنِ السَّبِيلِ وَمَا مَلَكَتْ أَيْمَانُكُمْ﴾ ﴿ئاللاھ تائالاغا ئىبادەت قىلىڭلار، ئۇنىڭغا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەڭلار، ئاتا ـ ئاناڭلارغا، خىش ـ ئەقرىبالىرىڭلارغا، يېتىملەرگە، مىسكىنلەرگە، يېقىن ـ يىراق قوشنىلارغا، يانىدىكى ھەمراھقا (سەپەرداشقا، ساۋاقداشقا)، مۇساپىرغا، قول ئاستىڭلاردىكى قۇل ـ چۆرىلەرگە ياخشىلىق قىلىڭلار﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە نىسا 36 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

**303 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مَا زَالَ جِبْرِيلُ يُوصِينِي بِالجارِ حتَّى ظَنَنتُ أَنَّهُ سيُوَرِّثُهُ» «جىبرىئىل ماڭا قوشنىغا ياخشىلىق قىلىشنى تەۋسىيە قىلىۋەرگەچكە، قوشنىلارنى بىر ـ بىرىگە مىراسخور قىلامدىغاندۇ، دەپ ئويلاپ قالدىم».**

—— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) قولۇم ـ قوشنىلارنىڭ ھەققىنىڭ چوڭلۇقى، بۇنى ئادا قىلىش كېرەكلىكى.

2) ھەدىستە قوشنىنىڭ ھەققىنى ۋەسىيەت ئارقىلىق تەكىتلەش، قوشنىلارنى ھۆرمەتلەش، ئۇلار بىلەن ئىناق دوستانە ئۆتۈش، ئۇلارغا زىيان يېتىپ قىلىشتىن ساقلىنىش، ئاغرىپ قالغاندا يوقلاش، خۇشاللىقدا تەبرىكلەش، مۇسىبەتتە تەزىيە بىلدۈرۈش كېرەكلىكىنى كۆرسىتىدۇ.

**304 ـ ئەبۇ زەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن:** «يَا أَبَا ذرّ إذا طَبَخْتَ مَرَقَةً، فَأَكْثِرْ مَاءَها، وَتَعَاهَدْ جِيرَانَكَ» **«ئى ئەبۇ زەر! ئەگەر سەن شورپا قىلساڭ، ئۇنىڭ سۈيىنى كۆپرەك قىل ۋە قوشنىلىرىڭغىمۇ سۇنغىن».**

**يەنە بىر رىۋايەتتە: مېنىڭ دوستۇم مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ماڭا تەۋسىيە قىلىپ:** «إذا طبخْتَ مَرَقاً فَأَكْثِرْ مَاءَهُ ثُمَّ انْظُرْ أَهْلَ بَيْتٍ مِنْ جيرانِكَ، فَأَصِبْهُمْ مِنْهَا بِمعْرُوفٍ» **«ئەگەر شورپا قىلساڭ، سۈيىنى كۆپرەك قىل، قوشنىلىرىڭنىڭ ئۆيىگە قاراپ بېقىپ، ئۇلارغىمۇ شورپىدىن سۇنغىن»، دېگەن، دېيىلگەن.** — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: قوشنىلارغا تاماق سۇنۇشنىڭ ياخشى پەزىلەت ئىكەنلىكى.

**305 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:** «وَاللَّهِ لا يُؤْمِنُ، وَاللَّهِ لا يُؤْمِنُ، وَاللَّهِ لا يُؤْمِنُ» **«ئاللاھ تائالا بىلەن قەسەمكى، كامىل مۆئمىن بولغان بولمايدۇ. ئاللاھ تائالا بىلەن قەسەمكى، كامىل مۆئمىن بولغان بولمايدۇ. ئاللاھ تائالا بىلەن قەسەمكى، كامىل مۆئمىن بولغان بولمايدۇ»، دېگەن. «ئى رەسۇلۇللاھ! كىم كامىل مۆئمىن بولمايدۇ؟»، دەپ سورالغاندا، ئۇ:** «الَّذي لا يأْمنُ جارُهُ بَوَائِقَهُ» **«قوشنىلىرىغا زىيان ـ زەخمەت يەتكۈزۈشتىن ئۆزىنى ساقلىمىغان ئادەم»، دېگەن.** — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

**مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە:** «لا يَدْخُلُ الجنَّةَ مَنْ لا يأْمنُ جارُهُ بوَائِقهُ» **«قولۇم ـ قوشنىلىرىغا زىيان ـ زەخمەت يەتكۈزۈشتىن ئۆزىنى ساقلىمىغان ئادەم جەننەتكە كىرەلمەيدۇ»، دېگەن، دېيىلگەن.**

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ھەدىستە قوشنىلارغا زىيان ـ زەخمەت يەتكۈزۈشتىن قاتتىق ئاگاھلاندۇرغان. ئۇلارنى بەرەر يامانلىقتىن قوغداش ئىماننىڭ كاملىقى ۋە گۈزەل ئەخلاق ھېسابلىنىدىغانلىقىنى كۆرسەتكەن.

2) قوشنىلارغا زىيان ـ زەخمەت يەتكۈزۈشنىڭ كىشىنى كۇفرىلىققا، دوزاخقا ئېلىپ بارىدىغان خەتىرىنى بايان قىلغان.

**306 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن:** «يَا نِسَاءَ الْمُسلِمَاتِ لا تَحْقِرَنَّ جارَةٌ لجارتِهَا وَلَوْ فِرْسَنَ

شَاةٍ» «ئى مۇسۇلمان ئاياللار! ھەقەمسايىلىرىڭلارغا قوينىڭ تۇۋىقى چاغلىق نەرسە بولسىمۇ ئاز كۆرمەي سۇنۇڭلار». — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: قوشنىلار ئارا ئاز بولسىمۇ ئۆزئارا سوۋغات بېرىشنىڭ ياخشى ئىش ئىكەنلىكى.

307 - ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لا يَمْنَعْ جارٌ جارَهُ أَنْ يغْرِزَ خَشَبَةً في جِدارِهِ» «كىشى ئۆزىنىڭ تېمىغا قوشنىسىنىڭ ياغاچ قويۇۋېلىشىنى توسمىسۇن». ئاندىن ئەبۇ ھۇرەيرە مۇنداق دەيدۇ: «سىلەرگە نېمە بولدى؟ مەن سىلەرنى بۇ سۈننەتتىن يۈز ئۆرىگەن ھالدا كۆرۈۋاتىمەنغۇ؟ ئاللاھ تائالا بىلەن قەسەمكى، مەن ئۇ سۈننەتنى سىلەرنىڭ زىممەڭلارغا يۈكلەيمەن (يەنى بۇ ئامانەت ئىلمىنى سىلەرگە يەتكۈزۈپ، ئۆزۈمنى مەسئۇلىيەتتىن قۇتقۇزىمەن)». — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) قوشنىلارنىڭ ئۆزئارا ھەمكارلىشىشى، كەڭ قورساق بولۇپ، ئۆزئارا ئەپۇ قىلىشى لازىملىقى. بىر ـ بىرىگە زىيان يەتكۈزمىگەن ھالدا زۆرۈر بولغاندا، بەزى ھوقۇقتىن ۋاز كەچسە ھېچنېمە بولمايدىغانلىقى.

2) كىشىنىڭ قوشنىسىغا پايدىلىق بولغان، شۇنداقلا ئۆزىگىمۇ زىيان يەتكۈزمەيدىغان ئىشلاردىن قوشنىسىنى توسماسلىقى لازىملىقى.

3) قوشنىلارنىڭ ھەمكارلىشىپ، ئىناق ئۆتۈشى ئۆزئارا قېرىنداشلىق ۋە جەمئىيەت ھەمكارلىقىنىڭ ئالامەتلىرىدىن ئىكەنلىكى.

308 - ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مَنْ كَانَ يُؤْمِنُ باللَّهِ وَالْيَوْمِ الآخِرِ، فَلا يُؤْذِ جَارَهُ، وَمَنْ كَانَ يُؤْمِنُ باللَّهِ والْيَوْمِ الآخِرِ، فَلْيُكرِمْ ضَيْفَهُ، وَمَنْ كَانَ يُؤْمنُ باللَّهِ وَالْيومِ الآخِرِ، فَلْيَقُلْ خَيْراً أَوْ لِيَسْكُتْ» «كىمكى ئاللاھ تائالاغا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىدىكەن، قولۇم ـ قوشنىسىغا ئەزىيەت يەتكۈزمىسۇن. كىمكى ئاللاھ تائالاغا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىدىكەن مېھمىنىنى ھۆرمەتلىسۇن. كىمكى ئاللاھ تائالاغا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىدىكەن ياخشى سۆز قىلسۇن ياكى سۈكۈت قىلىپ تۇرسۇن». — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) قوشنىلارغا ئەزىيەت يەتكۈزۈش ھارام بولۇپ، ئىماننىڭ كامىللىقىغا تەسىر يەتكۈزىدىغانلىقى.

2) مېھمانلارنى ئىززەتلەش لازىملىقى.

3) غەيۋەت، سۇخەنچىلىككە ئوخشاش گەپ سۆزدىكى ھارامدىن ساقلىنىش لازىملىقى.

4) سۆز قىلىش پايدىسىز بولغان ئەھۋالدا سۈكۈت قىلىش لازىملىقى.

5) ئىماننىڭ قوشنىلارغا ياخشىلىق قىلىش، مېھماننى ھۆرمەتلەش، چىرايلىق گەپ قىلىش، سۆز قىلىش پايدىسىز چاغدا سۈكۈت قىلىشقا ئوخشاش ئالامەتلىرى ۋە نەتىجىلىرى بولىدىغانلىقى.

309 ـ ئەبۇ شۇرەيھى خۇزائى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مَنْ كَانَ يُؤمِنُ بِاللَّهِ والْيومْ الآخِرِ، فَلْيُحسِنْ إِلى جارِهِ، ومنْ كَانَ يُؤْمِنُ بِاللَّهِ واليومِ الآخِرِ فَلْيُكْرِمْ ضَيْفهُ، ومنْ كانَ يؤمنُ باللَّهِ واليومِ الآخرِ فَلْيَقُلْ خَيْراً أَوْ لِيسْكُتْ» «كىمكى ئاللاھ تائالاغا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشەنسە قوشنىسىغا ياخشىلىق قىلسۇن، كىمكى ئاللاھ تائالاغا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشەنسە مېھمىنىنى ھۆرمەتلىسۇن، كىمكى ئاللاھ تائالاغا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشەنسە ياخشى سۆز قىلسۇن ياكى سۈكۈت قىلسۇن». — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: قوشنىسىنىڭ ھەققىگە رىئايە قىلىش، مېھماننى ھۆرمەتلەش، ياخشى سۆز قىلىش ياكى سۈكۈت قىلىش بولسا، ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان ئېيتىشنىڭ ۋە ئۇز مەسئۇلىيىتىنى تولۇق ھېس قىلىشنىڭ ھەقىقىتى ئىكەنلىكى.

310. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: «ئى رەسۇلۇللاھ! ھەقىقەتەن مېنىڭ ئىككى ھەقەمسايەم بار. ئالدى بىلەن ئۇ ئىككىسىنىڭ قايسىسىغا سوۋغا بەرسەم بولار؟»، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «إِلى أَقْربِهِما مِنْك باباً» «ئۇلارنىڭ قايسىسىنىڭ ئىشىكى ساڭا يېقىنراق بولسا شۇنىڭغا بەرگىن»، دېدى. — بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئەگەر قوشنىلارنىڭ ھەممىسىگە ياخشىلىق قىلىشقا، سوۋغا بېرىشكە قادىر بولالمىسا، يېقىنراق قوشنىلىرىغا قىلىشى كېرەكلىكى.

311 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «خَيْرُ الأَصحاب عِنْدَ اللَّهِ تعالى خَيْرُهُمْ لصاحِبِهِ، وخَيْرُ الجيران عِنْدَ اللَّه تعالى خيْرُهُمْ لجارِهِ» «ئاللاھ تائالانىڭ نەزىرىدە ھەمراھىغا ياخشى بولغان كىشى ئەڭ ياخشى ھەمراھ ھېسابلىنىدۇ. ئاللاھ تائالانىڭ نەزىرىدە قوشنىسىغا ياخشى بولغان كىشى ئەڭ ياخشى كىشى ھېسابلىنىدۇ». — ترمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: دوستلار ۋە قوشنىلارغا پايدا يەتكۈزۈش، ئۇلارنى زىيان ـ زەخمەتتىن قوغداشتا ھېرىسمەن بولۇش كېرەكلىكى.

## 40 ـ باب ئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىش ۋە سىلە ـ رەھىم قىلىش توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَاتَّقُواْ اللّهَ الَّذِي تَسَاءلُونَ بِهِ وَالأَرْحَامَ﴾ ﴿بىر ـ بىرىڭلاردىن نەرسە سورىغاندا نامى بىلەن سورايدىغان ئاللاھ تائالادىن قورقۇڭلار، سىلە ـ رەھىمنى ئۈزۈپ قويۇشتىن ساقلىنىڭلار﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە نىسا 1 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَالَّذِينَ يَصِلُونَ مَا أَمَرَ اللّهُ بِهِ أَن يُوصَلَ﴾ ﴿ئۇلار ئاللاھ تائالانىڭ خىش ـ ئەقرىبالارغا سىلە ـ رەھىم قىلىشتىن ئىبارەت ئەمرىنى بەجا كەلتۈرىدۇ﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە رەئد 21 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَوَصَّيْنَا الْإِنسَانَ بِوَالِدَيْهِ حُسْنًا﴾ ﴿ئىنسانىنى ئاتا ـ ئانىسىغا ياخشىلىق قىلىشقا بۇيرۇدۇق﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە ئەنكەبۇت 8 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَقَضَى رَبُّكَ أَلاَّ تَعْبُدُواْ إِلاَّ إِيَّاهُ وَبِالْوَالِدَيْنِ إِحْسَانًا إِمَّا يَبْلُغَنَّ عِندَكَ الْكِبَرَ أَحَدُهُمَا أَوْ كِلاَهُمَا فَلاَ تَقُل لَّهُمَآ أُفٍّ وَلاَ تَنْهَرْهُمَا وَقُل لَّهُمَا قَوْلاً كَرِيمًا ۞ وَاخْفِضْ لَهُمَا جَنَاحَ الذُّلِّ مِنَ الرَّحْمَةِ وَقُل رَّبِّ ارْحَمْهُمَا كَمَا رَبَّيَانِي صَغِيرًا﴾ ﴿پەرۋەردىگارىڭ پەقەت ئۇنىڭ ئۆزىگىلا ئىبادەت قىلىشىڭلارنى ۋە ئاتا ـ ئاناڭلارغا ياخشىلىق قىلىشىڭلارنى تەۋسىيە قىلدى. ئۇلارنىڭ بىرسى يا ئىككىلىسى سېنىڭ قول ئاستىڭدا بولۇپ، ياشىنىپ قالسا، ئۇلارغا ئۇھ دېمىگىن (يەنى مالاللىقنى بىلدۈرىدىغان شۇنچىلىك سۆزنىمۇ قىلمىغىن)، ئۇلارنى دۈشكەللىمىگىن، ئۇلارغا ھۆرمەت بىلەن يۇمشاق سۆز قىلغىن، ئۇلارغا كامالى مېھرىبانلىقتىن ناھايىتى كەمتەر مۇئامىلىدە بولغىن ۋە: «ئى پەرۋەردىگارىم! ئۇلار مېنى كىچىكىمدە تەربىيىلىگىنىدەك ئۇلارغا مەرھەمەت قىلغىن»، دېگىن﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە ئىسرا 23 ـ، 24 ـ ئايەتلەر)

ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَوَصَّيْنَا الْإِنسَانَ بِوَالِدَيْهِ حَمَلَتْهُ أُمُّهُ وَهْنًا عَلَى وَهْنٍ وَفِصَالُهُ فِي عَامَيْنِ أَنِ اشْكُرْ لِي وَلِوَالِدَيْكَ﴾ ﴿ئىنسانىنى ئاتا ـ ئانىسىغا ياخشىلىق قىلىشقا بۇيرۇدۇق، ئانىسى ئۇنى (قورسىقىدا) ئۇستى ـ ئۇستىگە ئاجىزلىق بىلەن كۆتۈردى. ئىككى يىلدا ئۇنى ئەمچەكتىن ئايرىدى. ئى ئىنسان! ماڭا ۋە ئاتا ـ ئاناڭغا شۈكۈر قىلغىن﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە لوقمان 14 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

312 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن: «ئاللاھ تائالا ئۇچۇن قايسى ئەمەل ئەڭ سۆيۈملۈك ھېسابلىنىدۇ؟»، دەپ سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الصَّلاَةُ عَلى وقْتِهَا» «ۋاقتىدا ئوقۇلغان ناماز»، دېدى. مەن: «ئاندىن قالسىچۇ؟»، دەپ سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بِرُّ الْوَالِدَيْنِ» «ئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىش»، دېدى. مەن: «ئاندىن قالسىچۇ؟»، دەپ سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الجِهَادُ في سبِيلِ اللَّهِ» «ئاللاھ تائالا يولىدا جىھاد قىلىش»، دېدى. —— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئاللاھ تائالانىڭ خالىس ھەقلىرىدىن ئەڭ ئەۋزىلى كەلىمە شەھادەتتىن قالسا ناماز، كىشىلەرنىڭ ھەققىنىڭ ئەڭ ئەۋزىلى ئاتا ـ ئانىسىنىڭ ھەققى، قۇربان بېرىشنىڭ ئەڭ ئەۋزىلى جىھاد ئىكەنلىكى.

313 ـ ئەبۇ ھۈرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لا يَجْزِي وَلَدٌ والِداً إلاَّ أنْ يَجِدَهُ مملُوكاً، فَيَشْتَرِيَهُ، فَيُعْتِقَهُ» «بالا ئاتىنىڭ ياخشىلىقىنى قايتۇرالمايدۇ. پەقەت بالىنىڭ ئاتىسى قۇل بولۇپ، بالا ئۇنى سېتىۋېلىپ ئازاد قىلسا، ئاندىن ئاتىسىنىڭ ياخشىلىقىنى قايتۇرغان بولىدۇ». ـــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: 1) ئاتا ـ ئانىنىڭ بالىدىكى ھەققى، ئەجرىنىڭ ئىنتايىن چوڭلۇقى.

2) ئەگەر ئاتا قۇل ھالىتىدە بولسا، بالىنىڭ ئۇنى سېتىۋېلىشىنىڭ ئۆزىلا قۇللۇقتىن ئازاد قىلغانغا باراۋەر بولىدىغانلىقى.

314 ـ ئەبۇ ھۈرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مَنْ كَانَ يُؤْمِنُ باللَّهِ والْيومِ الآخِرِ، فَلْيُكْرِمْ ضَيْفَهُ، وَمَنْ كانَ يُؤْمِنُ باللَّهِ والْيوم الآخِرِ، فَلْيصِلْ رَحِمَهُ، وَمَنْ كَانَ يُؤْمِنُ بِاللَّه وَالْيوْمِ الآخِرِ، فلْيقُلْ خيراً أَوْ لِيَصمُتْ» « كىمكى ئاللاھ تائالاغا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشەنسە مېھمىنىنى ھۆرمەت قىلسۇن، كىمكى ئاللاھ تائالاغا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشەنسە سىلە ـ رەھىم قىلسۇن، كىمكى ئاللاھ تائالاغا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشەنسە ياخشى سۆز قىلسۇن ياكى سۈكۈت قىلسۇن » .

ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: مېھماننى ھۆرمەتلەش، سىلە ـ رەھىمنى داۋاملاشتۇرۇش، مۇلايىم، يۇمشاق سۆزلەش، سەت گەپلەرنى قىلماسلىقلارنىڭ ئاللاھ تائالاغا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان ئېيتىشنىڭ ئالامەتلىرىدىن ھېسابلىنىدىغانلىقى.

315 ـ ئەبۇ ھۈرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إنَّ اللَّه تَعَالى خَلَقَ الخَلْقَ حَتَّى إِذَا فَرَغَ مِنْهُمْ قَامَتِ الـرَّحِمُ، فَقَالَتْ: هذا مَقَامُ الْعَائِذِ بِكَ مِنَ الْقَطِيعةِ، قال: نَعَمْ أَمَا تَرْضينَ أنْ أَصِلَ مَنْ وَصَلَكِ، وَأَقْطَعَ مَنْ قَطَعَكِ؟ قالت: بَلَى، قال فذلِكِ» «ھەقىقەتەن ئاللاھ تائالا بارلىق مەخلۇقاتلارنى يارىتىپ تاماملىغاندىن كېيىن سىلە ـ رەھىم ئورنىدىن تۇرۇپ: «ئى ئاللاھ! بۇ ئورۇن سىلە ـ رەھىمنى ئۈزۈپ قويۇشتىن ساڭا سېغىنغۇچىنىڭ ئورنىمۇ؟» ، دېدى. ئاللاھ تائالا: «شۇنداق، سىلە ـ رەھىم قىلغان كىشىگە رەھىم قىلسام، سىلە ـ رەھىم قىلمىغان كىشىگە رەھىم قىلمىسام رازى بولامسەن؟» ، دېدى. ئۇ: «ھەئە، رازى بولىمەن»، دېدى. ئاللاھ تائالا: «بۇ مەرھەمەت ساڭا خاستۇر»، دېدى. ئاندىن رەسۇلۇللاھ: «اقرءوا إنْ شِئتُمْ» «ئەگەر خالىساڭلار بۇنى ئوقۇڭلار»، دېدى: ﴿فهَلِ عَسَيْتم إن تَولَّيتُم أنْ تُفسِدُوا في الأَرْضِ وتُقطِّعُوا أَرْحامكُمْ صَلّى الله عَلَيْهِ وسَلَّم أُولَئِكَ الذين لَعنَهُم اللَّهُ فأَصَمَّهُمْ وَأَعْمَى أَبْصَارَهُمْ﴾ ﴿سىلەر ئىسلام دىنىدىن يۈز ئۆرۈسەڭلار، زېمىندا بۇزغۇنچىلىق قىلارسىلەرمۇ؟ ۋە سىلە ـ رەھىمنى ئۈزۈپ قويارسىلەرمۇ؟ ئەنە شۇنداق كىشىلەرنى ئاللاھ تائالا ئۆز

رەھمىتىدىن يىراق قىلدى. ئۇلارنى (ھەقنى ئاڭلاشتىن) گاس قىلدى، (ھىدايەتنى كۆرۈشتىن) كور قىلدى﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە مۇھەممەد 22 ـ ، 23 ـ ئايەتلەر)

—— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

بۇخارىنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: ئاللاھ تائالا: «منْ وَصلَكِ، وَصلْتُهُ، ومنْ قَطَعكِ قطعتُهُ» «كىمكى سىلە ـ رەھىم قىلسا، ئۇنىڭغا رەھىم قىلىمەن، كىمكى سىلە ـ رەھىمنى ئۈزۈپ قويسا، ئۇنىڭغا سىلە ـ رەھىم قىلمايمەن»، دېگەن، دېيىلگەن.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) سىلە ـ رەھىمنى ئۈزۈپ قويۇشنىڭ، ئۇرۇق ـ تۇغقانلارنى يوقلاش، ياردەم بېرىش، ئۇلار بىلەن بېرىش ـ كېلىشنى تەرك ئېتىشنىڭ ھارام ئىكەنلىكى.

2) سىلە ـ رەھىم قىلىشقا تىگىشلىك كىشىلەر دادا ۋە ئانا تەرەپتىن بولغان بارلىق ئۇرۇق ـ تۇغقان، يېقىنلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغانلىقى.

316 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ: «ئى رەسۇلۇللاھ! مېنىڭ ياخشىلىق قىلىشىمغا ئەڭ ھەقلىق ئادەم كىم؟»، دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «أُمُّك» «ئاناڭ»، دەپ جاۋاب بەردى. ئۇ ئادەم: «ئاندىن قالسىچۇ؟»، دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «أُمُّك» «ئاناڭ»، دەپ جاۋاب بەردى. ئۇ ئادەم: «ئاندىن قالسىچۇ؟»، دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «أُمُّك» «ئاناڭ»، دەپ جاۋاب بەردى. ئۇ ئادەم: «ئاندىن قالسىچۇ؟»، دەپ سورىۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «أَبُوكَ» «ئۇنىڭدىن قالسا داداڭ»، دەپ جاۋاب بەردى.

—— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «ئى رەسۇلۇللاھ! مېنىڭ ياخشىلىق قىلىشقا ئەڭ ھەقلىق ئادىمىم كىم؟»، دەپ سورىدى. رەسۇلۇللاھ: أُمُّكَ ثُمَّ أُمُّكَ، ثُمَّ أُمُّكَ، ثمَّ أَباكَ، ثُمَّ أَدْنَاكَ أَدْنَاكَ» «ئاناڭ، ئاندىن ئاناڭ، ئاندىن ئاناڭ، ئاندىن ئاتاڭ، ئاندىن قالسا يېقىن تۇغقانلىرىڭ»، دېدى، دېيىلگەن.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئۇرۇق ـ تۇغقانلارغا ياخشىلىق قىلىش، ھۆرمەتلەش دەرىجىلەرگە بۆلۈنگەن بولۇپ، ئانىنىڭ ئاجىزلىقى ۋە موھتاجلىقى سەۋەبلىك ئۇنىڭغا ياخشىلىق قىلىش تەكىتلەنگەن.

2) فىقھشۇناسلار بۇ ھەدىسكە ئاساسەن، ئەگەر بىر ئادەمگە دادىسى ۋە ئانىسىغا نەپىقە بېرىپ بېقىش ۋاجىپ بولغاندا، ئەگەر ھەر ئىككىلىسىگە نەپىقە بېرىشكە قادىر بولالمىسا، پەقەت بىرىگىلا نەپىقە بېرىشكە قادىر بولالايدىغان بولسا، ئانىغا بېرىش كېرەك، دەپ قارىشىدۇ.

317 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «رغِم أَنْفُ، ثُم رغِم أَنْفُ، ثُمَّ رَغِم أنف مَنْ أَدرْكَ أَبَويْهِ عِنْدَ الْكِبرِ، أَحدُهُمَا أَوْ كِلاهُما، فَلمْ يدْخلِ الجَنَّةَ» «خارۇزار بولسۇن! خارۇزار بولسۇن! خارۇزار

بولسۇن! ئاتىسى بىلەن ئانىسى، يا ئۇلارنىڭ بىرى قېرىغىچە ياشاپ، ئۇلارنىڭ رازىلىقىنى ئېلىپ جەننەتكە كىرەلمىگەن كىشى». — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئاتا ـ ئانا مەيلى ياش ياكى قېرىغاندا بولسۇن ئۇلارغا ياخشىلىق قىلىش بالىغا تېگىشلىك ئىكەنلىكى، ھالبۇكى ئۇلار قېرىغاندا ياخشىلىق قىلىشقا تېخىمۇ موھتاج بولىدىغانلىقى، ئۇلارغا قېرىغاندا ياخشى قاراش كېرەكلىكى.

2) ئاتا ـ ئانىغا ۋاپاسىزلىق قىلىش، ئۇلارنى خارلاش ئاللاھ تائالانىڭ رەھمىتىدىن مەھرۇم قىلىدىغان، دوزاخ ئازابىغا دۇچار قىلىدىغان چوڭ گۇناھ ھېسابلىنىدىغانلىقى.

318 ـ ئەبۇ ھۈرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بىر كىشى: «ئى رەسۇلۇللاھ! مەن ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرىمغا سىلە ـ رەھىم قىلسام، ئۇلار مەندىن سىلە ـ رەھىمنى ئۈزۈپ قويىدۇ ۋە ئۇلارغا ياخشىلىق قىلسام، ئۇلار ماڭا يامانلىق قىلىدۇ ۋە ئۇلارغا مۇلايىم بولسام، ئۇلار ماڭا قوپاللىق قىلىدۇ»، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «لَئِنْ كُنْتَ كما قُلْتَ، فَكَأَنَّمَا تُسِفُّهُمُ المَلَّ، ولا يَزَالُ معكَ مِنَ اللّهِ ظهيرٌ عَلَيْهِمْ ما دمْتَ عَلَى ذَلكَ» «ئەگەر سەن دېگىنىڭدەك قىلغان بولساڭ، گويا ئۇلارغا قوقاسنى يېگۈزگەندەك بولۇپسەن (قوقاسنى يېگۈچىنىڭ ئاغرىققا دۇچار بولغىنىدەك ئۇلارنىڭ گۇناھقا دۇچار بولغىنىغا تەمسىل. — ت)، سەن داۋاملىق مۇشۇنداق قىلىدىغان بولساڭ، ئاللاھ تائالا تەرىپىدىن ساڭا بىر يۆلەنچۈك بولىدۇ»، دېدى. — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: يامانلىق قىلغۇچىغا ياخشىلىق قىلىش، بەلكىم ئۇ كىشىنى يامانلىقتىن قايتۇرۇشى مۇمكىنلىكى، ئەگەر يامانلىقىدا قېلىۋەرسە، ئۇنىڭ ئاللاھ تائالانىڭ رەھمىتىدىن يىراق قىلىنىدىغانلىقى.

319 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مَنْ أحبَّ أنْ يُبْسَطَ له في رِزقِهِ، ويُنْسأ لَهُ في أثرِهِ، فَلْيصِلْ رحِمهُ» «كىمكى رىزقىنىڭ كەڭ بولۇشىنى، ئۆمرىنىڭ ئۇزۇن بولۇشىنى ياقتۇرسا، سىلە ـ رەھىم قىلسۇن». — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: سىلە ـ رەھىم قىلىشنىڭ پەزلى ـ ساۋابى، ئۇنىڭ كىشىنىڭ ئۆمرى، رىزقىغا بەرىكەت بولىدىغانلىقى، سىلە ـ رەھىم قىلىشنىڭ شۇ كىشىنىڭ ساغلاملىقىغا كېپىللىك قىلىدىغان، ئۆلگەندىن كېيىن كىشىلەر ئارىسىدا ياخشى نام قالدۇرىدىغان، ئاللاھ تائالاغا ئىتائەت قىلدۇرىدىغان، ۋاقتىنى بەھۇدە ئىسراپ قىلمايدىغان، روھىي جەھەتتە خاتىرجەملىك، خۇشاللىق ھېس قىلدۇرىدىغان ساۋابى كۆپ ئەمەل ئىكەنلىكى.

320. ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئەبۇ تەلھە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مەدىنىدىكى ئەنسارىيلارنىڭ ئىچىدە خورمىلىق بېغى ئەڭ كۆپ كىشى ئىدى ۋە ماللىرىنىڭ ئىچىدىكى ئەبۇ تەلھە ئەڭ ياخشى كۆرىدىغىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەسجىدىگە قاراپ تۇرىدىغان بەيرۇھا دېگەن بېغى ئىدى.

رەسۇلۇللاھ ئۇ باغقا كىرىپ باغنىڭ شىرىن سۈيىنى ئىچەتتى. ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ﴿لَنْ تَنَالُوا الْبِرَّ حَتَّى تُنْفِقُوا مِمَّا تُحِبُّونَ﴾ ﴿ياخشى كۆرگەن نەرسەڭلارنى سەرپ قىلمىغۇچە ھەرگىز ياخشىلىققا (يەنى جەننەتكە) ئېرىشەلمەيسىلەر﴾ («قۇرئان كەرىم» سۈرە ئال ئىمران 92 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)، دېگەن ئايەت نازىل بولغان چاغدا، ئەبۇ تەلھە ئورنىدىن تۇرۇپ: «ئى رەسۇلۇللاھ! ئاللاھ تائالا ساڭا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى. بەيرۇھا ماللىرىم ئىچىدىكى مەن ئەڭ ياخشى كۆرىدىغان ۋە قىممىتى يۇقىرى ئىدى. ئاللاھ تائالانىڭ دەرگاھىدا ئەسقاتىدىغان قۇرامساق مال بولۇپ قالسۇن دەپ ئۇنى سەدىقە قىلىمەن، ئى رەسۇلۇللاھ! ئۇنى ئاللاھ تائالا ساڭا كۆرسەتكەن يەرگە ئىشلەتكىن»، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بَخٍ، ذلِكَ مالٌ رابحٌ، ذلِكَ مالٌ رابحٌ، وقَدْ سَمِعْتُ ما قُلتَ، وإنِّي أرى أنْ تَجْعَلَهَا في الأَقْرِبين» «پاھ، پاھ! نېمە دېگەن پايدىلىق مال بۇ! نېمە دېگەن پايدىلىق مال بۇ! مەن سېنىڭ سۆزلىرىڭنى ئاڭلىدىم. مەن ئۇنى ئۆز يېقىنلىرىڭغا بېرىشىڭنى مۇناسىپ كۆرىمەن»، دېدى. ئەبۇ تەلھە: «شۇنداق قىلاي»، دەپ ئۇنى خىش ـ ئەقرىبالىرىغا ۋە تاغىسىنىڭ باللىرىغا تەقسىم قىلىپ بەردى. — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

321 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ: «مەن ئاللاھ تائالادىن ساۋاب تەلەپ قىلىش يۈزىسىدىن ھىجرەت قىلىشقا ۋە جىھاد قىلىشقا ساڭا بەيئەت قىلىمەن»، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «فهَلْ مِنْ والدِيْكَ أحدٌ حَيٌّ؟» «سېنىڭ ئاتا ـ ئاناڭدىن بىرەرسى ھاياتمۇ؟»، دېدى. ئۇ كىشى: «ھەئە، ئۇلارنىڭ ھەر ئىككىلىسى ھايات»، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «فَتَبْتَغِي الأَجْرَ مِنَ اللَّه تعالى؟» «سەن ئاللاھ تائالادىن ساۋاب تەلەپ قىلامسەن؟»، دېدى. ئۇ كىشى: «ھەئە»، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «فَارْجِعْ إلى والدِيْـكَ، فَأحْسِنْ صُحْبَتَهُما» «سەن ئاتا ـ ئاناڭنىڭ يېنىغا قايتقىن، ئۇلارغا ياخشىلىق قىلغىن»، دېدى.

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلگەن: بىر كىشى جىھادقا چىقىشقا ئىزنى سوراپ كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «أحيٌّ والِداكَ؟» «سېنىڭ ئاتا ـ ئاناڭ ھاياتمۇ؟»، دېدى. ئۇ كىشى: «ھەئە»، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ففيهِما فَجاهِدْ» «ئۇ ئىككىسىنىڭ خىزمىتىنى قىلىپ، جىھادنىڭ ساۋابىنى ئالغىن»، دېدى.

322 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لَيْسَ الْواصِلُ بِالْمُكافِئِ وَلكِنَّ الواصِلَ الَّذي إذا قَطَعتْ رَحِمُهُ وصلَهَا» «تۇغقانلىرىدىن كۆرگەن ياخشىلىققا جاۋابەن ياخشىلىق

قىلغان ئادەم سىلە ـ رەھىم قىلغان بولمايدۇ، سىلە ـ رەھىمنى ئۈزۈپ قويغۇچىغا ياخشىلىق قىلغان كىشى ھەقىقىي سىلە ـ رەھىم قىلغان بولىدۇ».

ــــ بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: سىلە ـ رەھىم قىلىشنىڭ ساۋابلىق ئىش ئىكەنلىكى، باشقىلار ئۈزۈپ قويغان تەقدىردىمۇ، سىلە ـ رەھىمنى داۋاملىق زىيادە قىلىشنىڭ پەزلى ـ ساۋابى.

323 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الرَّحِمُ مَعَلَّقَةٌ بِالعَرْشِ تَقُولُ: مَنْ وصلني وَصَلَهُ اللّه، وَمَن قَطَعَني، قَطَعَهُ اللّه» «سىلە ـ رەھىم ئەرشكە ئېسىقلىق بولۇپ، ئۇ: «مېنى كىم ئۇلىسا، ئاللاھ تائالا ئۇنىڭغا مېنى ئۇلايدۇ، مېنى كىم ئۈزۈپ قويسا، ئاللاھ تائالا مېنى ئۇنىڭدىن ئۈزۈپ قويىدۇ»، دەيدۇ». ــــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: سىلە ـ رەھىم قىلىشقا رىغبەتلەندۈرۈپ، ئۇنى ئۈزۈپ قويۇشتىن ئاگاھلاندۇرغان.

324 ـ مۇئمىنلەرنىڭ ئانىسى مەيمۇنە بىنتى ھارىس رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، مەيمۇنە رەسۇلۇللاھتىن سورىماستىن دېدەكىنى ئازاد قىلىۋەتتى. رەسۇلۇللاھنىڭ ئاياللىرىغا تەقسىم قىلغان كۈنلىرىدىن مەيمۇنەنىڭ نۆۋىتى كەلگەن چاغدا: «ئى رەسۇلۇللاھ! مېنىڭ دېدەكىمنى ئازاد قىلىۋەتكىنىمنى ئۇقمىدىڭمۇ؟»، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «أوَ فَعلْتِ؟» «شۇنداق قىلدىڭمۇ؟»، دېدى. مەيمۇنە: «ھەئە»، دېۋىدى، رەسۇلۇللاھ: «أما إنَّكِ لو أعْطَيتِهَا أخوالَكِ كان أعظَمَ لأجرِكِ» «ئەگەر ئۇنى تاغىلىرىڭغا بېرىۋەتكەن بولساڭ، ساڭا تېخىمۇ كاتتا ساۋاب بولاتتى»، دېدى. ــــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئاياللىنىڭ ئۆز شەخسىي مال ـ مۈلكىنى ئېرىدىن سورىماي تۇرۇپ بىر تەرەپ قىلىشىنىڭ دۇرۇس ئىكەنلىكى.

2) قۇلنى موھتاج، كەمبەغەل تۇغقىنىغا بېرىۋېتىشتە ھەم سەدىقە ھەم سىلە ـ رەھىمنىڭ ساۋابى بولىدىغانلىقى ئۈچۈن، ئۇ قۇل ئازاد قىلىۋېتىشتىن ئەۋزەل بولىدىغانلىقى.

325 ـ ئەبۇ بەكرى سىددىقنىڭ قىزى ئەسما رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام زامانىسىدا ئانام مېنى يوقلاپ كەلدى. بۇ چاغدا ئۇ تېخى مۇسۇلمان بولمىغانىدى. مەن رەسۇلۇللاھتىن: «ئانام مېنىڭ قېشىمغا مەندىن بىرەر نەرسە تەمە قىلىپ كەپتۇ، ئانامغا سىلە ـ رەھىم قىلامدىم؟»، دەپ سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «نَعمْ صِلي أُمَّكِ» «ھەئە، سىلە ـ رەھىم قىلغىن»، دېدى. ــــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئۇرۇش ھالىتىدە بولمىغان شارائىتتا مۇشرىك ئاتا ـ ئانىغا سىلە ـ رەھىم قىلىشنىڭ جائىز ئىكەنلىكى.

326 ـ زەينەب سەقەفى رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «تَصدَّقنَ يا مَعْشَرَ النِّسَاءِ ولَو مِن حُلِيِّكُنَّ» «ئى ئاياللار جامائەسى! زىنىنەت بۇيۇملىرىڭلاردىن بولسىمۇ سەدىقە قىلىڭلار!»، دېدى. مەن ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قېشىغا بېرىپ: «ھەقىقەتەن سەن بولساڭ ئاجىز، قولۇڭ قىسقا ئادەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزنى سەدىقە قىلىشقا بۇيرۇدى. سەن بېرىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن سوراپ باققىنكى، سەدىقىنى دۇرۇس بولسا ساڭا بېرەي، بولمىسا باشقىسىغا بېرەي»، دېدىم. ئابدۇللاھ: «ئۆزۈڭ بېرىپ سورىغىن»، دېدى. مەن بارسام رەسۇلۇللاھنىڭ ئىشىكىدە ئەنسارىيلاردىنمۇ بىر ئايال بار ئىكەن. ئۇنىڭ سورىماقچى بولغان مەسىلىسى مېنىڭكىگە ئوخشاش ئىكەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۈرلۈك كۆرۈنەتتى. بىلال بىز تەرەپكە چىقىپ كەلدى. بىز ئۇنىڭغا: «سەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كىرىپ، ئىشىك ئالدىدا ئىككى ئايال تۇرۇپتۇ، ئۇلار سەدىقىلەرنى ئەرلىرىگە ۋە ئۆيلىرىدىكى ئۇششاق باللارغا بەرسە دۇرۇس بولۇش ـ بولماسلىقىنى سوراۋاتىدۇ، دېگىن ۋە بىزنىڭ كىملىكىمىزنى دېمىگىن»، دېدۇق. بىلال رەسۇلۇللاھنىڭ قېشىغا كىرىپ بىز دېگەن ئىشنى سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «من هما؟» «ئۇلار كىم؟ »، دەپ سورىدى. بىلال: «ئەنسارىيلاردىن بولغان بىر ئايال ۋە زەينەب»، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «أيُّ الزَّيانِبِ هِيَ؟» «قايسى زەينەب؟ »، دېدى. بىلال: «ئابدۇللاھنىڭ ئايالى زەينەب»، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «لَهُمَا أجْرانِ: أجْرُ القرابةِ وأَجْرُ الصَّدقَةِ» «ئۇ ئىككىسىگە قوش ساۋاب بېرىلىدۇ. بىرى، تۇغقانلىرىغا سىلە ـ رەھىم قىلغانلىقنىڭ ساۋابى ۋە يەنە بىرى سەدىقە قىلغانلىقنىڭ ساۋابى»، دېدى.

ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ھېچقانداق نەپىقە قىلىش مەجبۇرىيىتىنى ئۈستىگە ئالمىغان ئاياللىڭ سەدىقىنى ھەتتا پەرز زاكاتنى بولسىمۇ ئېرى ۋە باللىرىغا سەدىقە قىلىشىنىڭ جائىز ئىكەنلىكى.

2) دىنىي مەسىلىلەرنى سوراش ئۈچۈن ئايال كىشىنىڭ سىرتقا چىقىشىنىڭ دۇرۇس ئىكەنلىكى.

3) ئىلىم تەلەپ قىلىش ئەرگە ئوخشاش، ئايالغىمۇ پەرز ئىكەنلىكى.

4) دىنىي مەسىلىلەردە مۇجمەل بولۇپ چۈشىنەلمەي قالغاننى سوراش لازىملىقى.

327 ـ ئەبۇ سۇفيان سەخر ئىبنى ھەرب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ھىرەقلىنىڭ قىسسىسىدىكى ئۇزۇن ھەدىسىدە مۇنداق بايان قىلىدۇ: ھىرەقلى ئۇنىڭدىن: «پەيغەمبىرىڭلار سىلەرنى نېمىلەرگە بۇيرۇيدۇ؟ »، دەپ سورىغاندا، ئۇ: «پەيغەمبىرىمىز بىر ئاللاھ تائالاغا ئىبادەت قىلىڭلار، ئاللاھ تائالاغا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەڭلار، ئاتا ـ بوۋاڭلار چوقۇنۇپ كېلىۋاتقان نەرسىلەرنى تاشلاڭلار،

دەپ بۇيرۇيدۇ، شۈنىڭدەك، بىزنى ناماز ئوقۇشقا، راستچىل بولۇشقا، ئىپپەتلىك بولۇشقا ۋە سىلە ـ رەھىم قىلىشقا بۇيرۇيدۇ»، دەپ جاۋاب بەرگەن.

ــــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋىتىنىڭ خۇسۇسىيەتلىرى بايان قىلىنغان.

2) ئېتىقاد مەسىلىسىدە قارىغۇلارچە ئەگەشمەستىن تەپەككۇر قىلىش، ئويلىنىش لازىملىقى.

328 ـ ئەبۇ زەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إنَّكُم ستفْتَحُونَ أَرْضاً يُذْكَرُ فِيهَا القِيرَاطُ» «سىلەر پات ئارىدا قىيرات (ئەينى زامانلاردا ئىشلىتىلىدىغان پۇلنىڭ نامى بولۇپ، بىر قىيرات بىر دەرھەمنىڭ 12/1گە تەڭ كېلىدۇ) ئىشلىتىدىغان زېمىننى فەتھ قىلىسىلەر».

يەنە بىر رىۋايەتتە: «ستفْتَحُونَ مصْر وهِي أَرْضٌ يُسَمَّى فِيها القِيراطُ، فَاستَوْصُوا بِأَهْلِها خيْراً، فَإنَّ لَهُمْ ذِمة ورحِماً» «سىلەر پات يېقىندا مىسىرنى فەتھ قىلىسىلەر، ئۇ مىسىر دېگەن قىيرات ئىشلىتىدىغان جايدۇر. سىلەر مىسىر ئاھالىسىگە ياخشىلىق قىلىڭلار، چۈنكى ئۇلارنىڭ سىلەر بىلەن باغلىنىشلىقى ۋە تۇغقاندارچىلىقى باردۇر»، دېيىلگەن.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «فإذا افْتتَحْتُموها، فَأَحْسِنُوا إِلى أَهْلِهَا، فَإِنَّ لَهُم ذِمَّةً ورحِماً» أَو قال «ذِمَّةً وصِهراً» «ئەگەر سىلەر ئۇ زېمىننى فەتھ قىلساڭلار، ئاھالىسىگە ياخشىلىق قىلىڭلار، ھەقىقەتەن سىلەر بىلەن ئۇلارنىڭ باغلىنىشلىقى ۋە تۇغقاندارچىلىقى باردۇر، ياكى سىلەر بىلەن باغلىنىشلىقى ۋە قۇدا باجىلىقى باردۇر»، دېيىلگەن.

ــــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ئۆلىمالارنىڭ دېيىشىچە: تۇغقاندارچىلىقنىڭ بولۇشى ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ ئانىسى ھاجەرنىڭ مىسىرلىق بولغانلىقىدىندۇر. قۇدا ـ باجىلىقنىڭ بولۇشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى ئىبراھىمنىڭ ئانىسى مارىيەنىڭ مىسىرلىق بولغانلىقىدىندۇر.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مىسىر فەتھ قىلىنىشتىن ئىلگىرى، بۇنىڭدىن ئالدىنئالا خەۋەر بەرگەنلىكىدەك مۆجىزىسى بايان قىلىنغان.

329 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ﴿وَأَنْذِر عشِيرتَكَ الأَقرَبِينَ﴾ ﴿يېقىن خىش ـ ئەقرىبالىرىڭنى ئاگاھلاندۇرغىن﴾، («قۇرئان كەرىم» سۈرە شۇرا 214 ـ ئايەت) دېگەن ئايەت نازىل بولغان چاغدا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قۇرەيش جامائەسىنى چاقىرىپ، ئۇلار توپلانغاندىن كېيىن ئۇلارنى ھەممىسىگە ئورتاق بولغان ئىشقا چاقىرىپ مۇنداق دېدى: «يا بَني عبدِ شَمسٍ، يا بني كَعْب بنِ لُؤَيٍ، أَنقِذُوا أَنْفُسَكُمْ مِنَ

النَّارِ، يَا بني مُرَّةَ بنِ كعبٍ، أَنْقِذُوا أنفُسَكُمْ مِن النَّار، يا بني عبْدِ مَنَافٍ، أَنْقِذُوا أَنْفُسَكُمْ مِنَ النَّارِ، يا بَنِي هاشِمٍ أَنقِذُوا أَنْفُسكُمْ مِنَ النَّارِ، يا بني عبْدِ المطَّلِبِ أَنْقِذُوا أَنْفُسكُمْ مِن النَّارِ، يا فاطِمَةَ أَنْقِذي نفْسَكَ منَ النَّار، فَإِني لا أَمْلِكُ لَكُمْ منَ اللَّه شيْئاً، غَيْر أَنَّ لَكُمْ رحِماً سأَبلُّهَا بِبِلالِها» «ئى ئابدۇشەمس ئەۋلادلىرى! ئى كەئب ئىبنى لۇئەينىڭ ئەۋلادلىرى! ئۆزۈڭلارنى دوزاختىن قۇتقۇزۇڭلار! ئى مۇررە ئىبنى كەئبنىڭ ئەۋلادلىرى! ئۆزۈڭلارنى دوزاختىن قۇتقۇزۇڭلار! ئى ئابدۇمانافنىڭ ئەۋلادلىرى! ئۆزۈڭلارنى دوزاختىن قۇتقۇزۇڭلار! ئى ھاشىم ئەۋلادلىرى! ئۆزەڭلارغا دوزاختىن قۇتقۇزۇڭلار! ئى ئابدۇلمۇتتەلىبنىڭ ئەۋلادلىرى! ئۆزۈڭلارنى دوزاختىن قۇتقۇزۇڭلار! ئى فاتىمە! ئۆزۈڭنى دوزاختىن قۇتقۇزغىن! مەن ھەقىقەتەن سىلەر ئۈچۈن ئاللاھ تائالانىڭ ئالدىدا ھېچ نەرسىگە ئارا تۇرالمايمەن. لېكىن، شۇنىسى باركى، پەقەتلا ئارىمىزدا تۇغقاندارچىلىق بولۇپ، بۇ دۇنيادا ئۇنىڭ ھەققىنى ئادا قىلىمەن»، دېدى.

—— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئاخىرەت كۈنىدىكى مۇكاپات ۋە جازانىڭ بەندىنىڭ ئىمانى ۋە ياخشى ئەمەللىرىگە ئاساسەن بولىدىغانلىقى، بۇ دۇنيادىكى ئۇرۇق ـ تۇغقانچىلىق ۋە نەسەبنىڭ ھېچنېمىگە ئەسقاتمايدىغانلىقى.

2) بۇ دۇنيادا كىشىنىڭ ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرىغا تۇغقاندارچىلىقنى يەتكۈزۈشى لازىملىقى، ئۇنىڭ ئەڭ ئالدى بىلەن ئۇلارنى ياخشىلىققا دەۋەت قىلىش، ھىدايەت يولىنى كۆرسىتىش بىلەن بولىدىغانلىقى.

**330. ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن رەسۇلۇللاھنىڭ مەخپىي ئەمەس، ئاشكارا ھالدا مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم: «إِنَّ آلَ بَني فُلانٍ لَيُسُوا بأَوْلِيائي إِنَّما وَلِيِّي اللَّهُ وصالحُ المؤْمِنِين، ولَكِنْ لَهُمْ رحِمٌ أَبُلُّها بِبِلالِها» «پالانى جەمەتنىڭ باللىرى مېنىڭ دوستلىرىم ئەمەس، مېنىڭ دوستلىرىم پەقەت ئاللاھ تائالادۇر ۋە ياخشى مۇئمىنلەردۇر، لېكىن ئۇلارنىڭ مەن بىلەن تۇغقاندارچىلىقى باركى، ئۇنىڭ ھەققىنى ئادا قىلىمەن».**

—— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

**331 ـ خالىد ئىبنى زەيد ئەنسارىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىر كىشى: «ئى رەسۇلۇللاھ! مېنىڭ جەننەتكە كىرىشىمگە ۋە دوزاختىن يىراق بولۇشىمغا سەۋەب بولىدىغان بىر ئەمەلنى ئېيتىپ بەرگىن»، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «تعبُدُ اللَّه، ولا تُشْرِكُ بِهِ شَيْئاً، وَتُقِيمُ الصَّلاَةَ، وتُؤتي الزَّكاةَ، وتَصِلُ الرَّحِم» «ئاللاھ تائالاغىلا ئىبادەت قىلغىن، ئاللاھ تائالاغا شېرىك كەلتۈرمىگىن، ناماز ئوقۇغىن، زاكات بەرگىن ۋە سىلە ـ رەھىم قىلغىن»، دېدى.**

—— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ھەدىستە كىشىنىڭ قىيامەت كۈنىدە دوزاختىن يىراق بولۇپ، جەننەتكە كىرىشىگە سەۋەب بولىدىغان ئەمەللەر كۆرسىتىلگەن. سىلە ـ رەھىم قىلىش ئەنە شۇ ئەمەللەر جۈملىسىدىندۇر.

**332 ـ سەلمان ئىبنى ئامىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إِذا أَفطَرَ أَحَدُكُمْ فَلْيُفْطِرْ عَلَى تَمرٍ، فَإِنَّهُ برِكَةٌ، فَإِنْ لَمْ يجِد تَمْراً، فَالماءُ، فَإِنَّهُ طَهُورٌ» وقال: «الصَّدقَةُ عَلَى المِسكِينِ صدقَةٌ، وعَلَى ذي الرَّحِمِ ثِنْتَانِ: صَدَقَةٌ وصِلَةٌ» «سىلەرنىڭ بىرىڭلار ئىپتار قىلسا، خورمىدا قىلسۇن، ھەقىقەتەن خورما بەرىكەتتۇر. ئەگەر خورما تاپالمىسا سۇدا قىلسۇن، سۇ پاكتۇر. مىسكىنگە قىلغان سەدىقىگە بىر سەدىقىنىڭ ساۋابى بولىدۇ، ئۇرۇغ ـ تۇغقانغا قىلغان سەدىقە سەدىقە ۋە سىلە ـ رەھىم ھېسابلىنىپ، قوش ساۋاب بېرىلىدۇ».** ـــ تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) خورما ياكى سۇ بىلەن ئىپتار قىلىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

2) ئىنساننىڭ ساۋابى كۆپ بولىدىغان ياخشى ئەمەللەرنى تاللىشى كېرەكلىكى.

3) ئۇرۇق ـ تۇغقانغا سەدىقە قىلىشنىڭ ساۋابى ئارتۇق بولىدىغانلىقى، چۈنكى كىشىنىڭ بۇنىڭ بىلەن سەدىقە ۋە سىلە ـ رەھىمدىن ئىبارەت قوش ساۋابقا ئېرىشىدىغانلىقى.

**333 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مېنىڭ بىر ئايالىم بار ئىدى. مەن ئۇنى ياخشى كۆرەتتىم. ئاتام ئۆمەر ئۇنى ياقتۇرمىغاچقا ماڭا: «ئۇنى قويۇۋەت»، دېدى. مەن ئۇنىمىدىم. شۇنىڭ بىلەن ئاتام رەسۇلۇللاھنىڭ قېشىغا كېلىپ بۇ ئەھۋالنى سۆزلەپ بەردى. رەسۇلۇللاھ ماڭا: «طَلِّقْهَا» «ئۇنى قويۇۋەت»، دېدى.** ـــ ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) شەرىئەتكە ئۇيغۇن دىنىي مەسىلىدە بالىنىڭ دادىغا بويسۇنۇشى كېرەكلىكى، ئىبنى ئۆمەر ئايالىنى ئىنسانىي تۇيغۇ بىلەن ياخشى كۆرگەن، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بولسا ئۇ ئايالنى دىنىي جەھەتتىكى مەسىلە سەۋەبىدىن ياقتۇرمىغان، شۇنىڭ ئۈچۈن رەسۇلۇللاھ ئىبنى ئۆمەرنى دادىسىغا ئىتائەت قىلىشقا بۇيرۇغان. ئەگەر ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ كېلىنىنى ياقتۇرماسلىقى دىنىي جەھەتتىن بولماي، ناھەق بولغان بولسا رەسۇلۇللاھ ھەرگىزمۇ ئىبنى ئۆمەرنى خوتۇنىنى قويۇۋېتىشكە بۇيرۇمىغان بولاتتى.

**334 ـ ئەبۇ دەرداﺋ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىر كىشى كېلىپ ئۇنىڭغا: «مېنىڭ بىر ئايالىم بار، ئانام ئۇنى قويۇۋېتىشكە بۇيرۇۋاتىدۇ»، دېدى. ئەبۇ دەردا: مەن رەسۇلۇللاھنىڭ: «الْوالِدُ أَوْسطُ أَبْوابِ الجَنَّةِ، فَإِنْ شِئْتَ فَأَضِعْ ذلِك الْبابَ، أَوِ احفظْهُ» «ئاتا جەننەتنىڭ ئىشىكلىرىنىڭ ياخشىسىدۇر، ئەگەر خالىساڭ ئۇ ئىشىكنى بۇزۇۋەت، خالىساڭ، ئۇنى پۇختا ساقلا»، دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم، دېدى.**

ـــ تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: بالىسىنىڭ ئاتا ـ ئانىسىنى رازى قىلىشقا ھېرىسمەن بولۇشى كېرەكلىكى، چۈنكى ئاتا ـ ئانىنىڭ رازىلىقى بالىنىڭ جەننەتكە كىرىشىگە سەۋەب بولىدىغانلىقى، شەرىئەتكە ئۇيغۇن، شۇنداقلا بىراۋغا ناھەق زۇلۇم قىلمىغان ئەھۋالدا ئاتا ـ ئانىسىنىڭ تەلىپىنى رەت قىلماسلىق كېرەكلىكى.

335 ـ بەرا ئىبنى ئازىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الخَالَـةُ بِمَنْزِلَـة الأُمِّ» «ھامما (ئانىسىنىڭ ھەمشىرىسى) ئانىنىڭ ئورنىدىدۇر». ــــ ترمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئانىنىڭ قىز قېرىندىشىنىڭ بالىلىرىغا مېھرىبانلىق قىلىش، ئۇلارغا ياخشىلىق قىلىشتا ئۇلارنىڭ ئانىسىغا ئوخشاش ئىكەنلىكى.

بۇ بابتا كەلگەن ھەدىسلەر كۆپ، ئۇلار سەھىھلەردە مەشھۇردۇر. ئەسھابۇلغار ھەققىدىكى ھەدىس، جۇرەيج ھەققىدىكى ھەدىسلەر شۇلارنىڭ جۈملىسىدىن بولۇپ، ئۇلار يۇقىرىدا ئۆتتى. يەنە بىر مۇنچە مەشھۇر ھەدىسلەر بولۇپ، كىتابنىڭ ئىخچام بولۇشى ئۈچۈن ئۇلارنى بايان قىلمىدىم. شۇ ھەدىسلەرنىڭ ئەڭ مەشھۇرلىرىدىن بىرى ئەمر ئىبنى ئەبەسەنىڭ ھەدىسىدۇركى، ئۇ ئۇزۇن ھەدىس بولۇپ، ئىسلام دىنىنىڭ قائىدە ـ ئەدەبلىرىنىڭ مۇھىملىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان. ئۇ ھەدىسنى رەجا بابىدا تولۇق بايان قىلىمەن، شۇ ھەدىستە ئەمر مۇنداق دەيدۇ: رەسۇلۇللاھ مەككىدىكى چاغدا، مەن ئۇنىڭ يېنىغا كىردىم. بۇ پەيغەمبەرلىكنىڭ دەسلەپكى چاغلىرى ئىدى. مەن ئۇنىڭغا: «سەن كىم؟»، دېدىم. رەسۇلۇللاھ: «نَبِيٌّ» «پەيغەمبەرمەن»، دېدى. مەن: «پەيغەمبەر دېگەن كىم؟»، دەپ سورىدىم. رەسۇلۇللاھ: «أرسلَني اللَّهُ تعالى» «ئاللاھ تائالا مېنى پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتتى»، دېدى. مەن: «سېنى نېمە ئۈچۈن ئەۋەتتى؟»، دېدىم. رەسۇلۇللاھ: «أرْسلَني بِصِلةِ الأرْحامِ، وكَسْرِ الأوثَانِ، وأنْ يُوحَّدَ اللَّه لا يُشرَكُ بِهِ شيَءٌ» «سىلە ـ رەھىم قىلىشقا، بۇتلارنى چېقىشقا، ئاللاھ تائالانى بىر بىلىپ، ئۇنىڭغا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەسلىككە ئەۋەتتى»، دېدى.

## 41 . باب ئاتا ـ ئانىنى قاقشىتىشنىڭ ۋە سىلە ـ رەھىمنى ئۈزۈپ قويۇشنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿فَهَلْ عَسَيْتُمْ إِن تَوَلَّيْتُمْ أَن تُفْسِدُوا فِي الْأَرْضِ وَتُقَطِّعُوا أَرْحَامَكُمْ۝ أُولَـٰئِكَ الَّذِينَ لَعَنَهُمُ اللَّـهُ فَأَصَمَّهُمْ وَأَعْمَىٰ أَبْصَارَهُمْ﴾ «سىلەر، ئىسلام دىنىدىن يۈز ئۆرىسەڭلار، زېمىندا بۇزغۇنچىلىق قىلارسىلەرمۇ؟ ۋە سىلە ـ رەھىمنى ئۈزۈپ قويارسىلەرمۇ؟ ئەنە شۇنداق كىشىلەرنى ئاللاھ تائالا رەھمىتىدىن يىراق قىلدى. ئۇلارنى (ھەقنى

ئاڭلاشتىن) گاس قىلدى، (ھىدايەت يولىنى كۆرۈشتىن) كور قىلدى﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە مۇھەممەد 22 ـ، 23 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَالَّذِينَ يَنقُضُونَ عَهْدَ اللّهِ مِن بَعْدِ مِيثَاقِهِ وَيَقْطَعُونَ مَآ أَمَرَ اللّهُ بِهِ أَن يُوصَلَ وَيُفْسِدُونَ فِي الأَرْضِ أُوْلَئِكَ لَهُمُ اللَّعْنَةُ وَلَهُمْ سُوءُ الدَّارِ﴾ ﴿ئاللاھ تائالاغا بەرگەن ۋەدىسىنى مۇستەھكەملىگەندىن كېيىن بۇزغانلار، ئاللاھ تائالانىڭ سىلە ـ رەھىم قىلىشتىن ئىبارەت ئەمرىنى تۇتمىغانلار، يەر يۈزىدە بۇزغۇنچىلىق قىلغانلار، ئەنە شۇلار لەنەتكە دۇچار بولىدۇ ۋە (ئۇلارنىڭ) ئاخىرەتلىكى يامان بولىدۇ﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە رەئىد 25 ـ ئايەت)

ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَقَضَى رَبُّكَ أَلاَّ تَعْبُدُواْ إِلاَّ إِيَّاهُ وَبِالْوَالِدَيْنِ إِحْسَانًا إِمَّا يَبْلُغَنَّ عِندَكَ الْكِبَرَ أَحَدُهُمَا أَوْ كِلاَهُمَا فَلاَ تَقُل لَّهُمَآ أُفٍّ وَلاَ تَنْهَرْهُمَا وَقُل لَّهُمَا قَوْلاً كَرِيمًا ۞ وَاخْفِضْ لَهُمَا جَنَاحَ الذُّلِّ مِنَ الرَّحْمَةِ وَقُل رَّبِّ ارْحَمْهُمَا كَمَا رَبَّيَانِي صَغِيرًا﴾ ﴿پەرۋەردىگارىڭ پەقەت ئۇنىڭ ئۆزىگىلا ئىبادەت قىلىشىڭلارنى ۋە ئاتا ـ ئاناڭلارغا ياخشىلىق قىلىشىڭلارنى تەۋسىيە قىلدى. ئۇلارنىڭ ئىككىلىسى، يا بىرسى سېنىڭ قول ئاستىڭدا بولۇپ، ياشىنىپ قالسا، ئۇلارغا: «ئوھوي»، دېمىگىن (يەنى مالالىقنى بىلدۈرىدىغان شۇنچىلىك سۆزنىمۇ قىلمىغىن)، ئۇلارنى دۈشكەللىمىگىن، ئۇلارغا ھۆرمەت بىلەن يۇمشاق سۆز قىلغىن، ئۇلارغا كامالى مېھرىبانلىقتىن ناھايىتى كەمتەر مۇئامىلىدە بولغىن ۋە: «ئى پەرۋەردىگارىم! ئۇلار مېنى كىچىكىمدە تەربىيىلىگىنىدەك، ئۇلارغا مەرھەمەت قىلغىن»، دېگىن﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە ئىسرا 23 ـ، 24 ـ ئايەتلەر)

336 ـ ئەبۇ بەكرەتە نۇفەي ئىبنى ھارىس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ألا أُنَبِّئُكمْ بِأكْبَرِ الْكَبائِرِ؟» «سىلەرگە چوڭ گۇناھلارنى دەپ بېرەيمۇ؟»، دەپ ئۈچ قېتىم تەكرارلىدى. بىز: «شۇنداق قىلغىن! ئى رەسۇلۇللاھ!»، دېدۇق. رەسۇلۇللاھ: «الإشْراكُ بِاللَّهِ، وعُقُوقُ الْوالِدَيْنِ» «ئاللاھ تائالاغا شېرىك كەلتۈرۈش ۋە ئاتا ـ ئانىنى قاقشىتىش»، دېدى. رەسۇلۇللاھ بۇ چاغدا يۆلىنىپ ئولتۇراتتى، ئاندىن رۇسلىنىپ ئولتۇرۇپ: «ألا وقوْلُ الزُّورِ وشهادةُ الزُّورِ» «ئاگاھ بولۇڭلاركى، يالغان سۆز ۋە يالغان گۇۋاھلىق»، دەپ ئۇنى تەكرارلاۋەردى، ھەتتا بىز رەسۇلۇللاھ توختاپ قالسىكەن دەپ ئۈمىد قىلىپ كەتتۇق.

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) گۇناھلارنىڭ پاسات تېرىش دەرىجىسىنىڭ ئوخشىمايدىغانلىقى، پەرقلىنىدىغانلىقى.

2) ئاتا ـ ئانىسىنى قاقشىتىش ۋە يالغان گۇۋاھلىق بېرىشتىن قاتتىق ئاگاھلاندۇرۇلغانلىقى.

3) ئەڭ ئېغىر گۇناھ ئاللاھ تائالاغا شېرىك كەلتۈرۈش، ئاندىن قالسا يالغان گۇۋاھلىق بېرىش ئىكەنلىكى.

4) ساھابىلەرنىڭ رەسۇلۇللاھنى ناھايىتى ياخشى كۆرىدىغانلىقى ۋە كۆيۈنىدىغانلىقى.

**337 - ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن:** «الْكبائرُ: الإِشْراكُ بِاللَّه، وعقُوق الْوالِدِيْنِ، وقَتْلُ النَّفْسِ، والْيمِينُ الْغَموس» **«چوڭ گۇناھلار: ئاللاھ تائالاغا شېرىك كەلتۈرۈش، ئاتا ـ ئانىنى قاقشىتىش، ئادەم ئۆلتۈرۈش ۋە يالغان قەسەم قىلىش».**

— بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

**ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: كىشىلەرنى ھەدىستە تىلغا ئېلىنغان گۇناھلاردىن ئاگاھلاندۇرغان، چۈنكى بۇلار چوڭ گۇناھ ھېسابلىنىدۇ.**

**338 - ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:** «مِنَ الْكبائِرِ شتْمُ الرَّجلِ والِدَيْهِ» **«بىر كىشىنىڭ ئۆز ئاتا ـ ئانىسىنى قارغىشى ئەڭ زور گۇناھ ھېسابلىنىدۇ»، دېدى. كىشىلەر: «ئى رەسۇلۇللاھ! كىشى قانداقمۇ ئۆز ئاتا ـ ئانىسىنى قارغايدۇ؟»، دېگەندە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:** «نَعمْ، يَسُبُّ أَبا الرَّجُلِ، فيسُبُّ أَباه، ويسُبُّ أُمَّهُ، فَيسُبُّ أُمَّهُ» **«بىر ئادەم بىراۋنىڭ ئاتا ـ ئانىسىنى تىللايدۇ ـ دە، شۇنىڭ بىلەن قارشى تەرەپمۇ ئۇنىڭ ئاتا ـ ئانىسىنى تىللايدۇ»، دەپ جاۋاب بەردى.** — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

**يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلگەن:** «إِنَّ مِنْ أَكْبرِ الكبائِرِ أَنْ يلْعنَ الرَّجُلُ والِدَيْهِ» **«ھەقىقەتەن بىر كىشىنىڭ ئۆزىنىڭ ئاتا ـ ئانىسىنى قارغىشى چوڭ گۇناھ جۈملىسىدىندۇر»، دېگەن. كىشىلەر: «ئى رەسۇلۇللاھ! كىشى قانداقمۇ ئۆزىنىڭ ئاتا ـ ئانىسىنى قارغايدۇ؟»، دېگەندە، رەسۇلۇللاھ:** «يسُبُّ أَبا الرَّجُل، فَيسُبُّ أَبَاهُ، وَيَسبُّ أُمَّه، فيسُبُّ أُمَّهُ» **«ئادەم يەنە بىر ئادەمنىڭ دادىسىنى تىللايدۇ. ئاندىن ئۇمۇ بۇنىڭ دادىسىنى تىللايدۇ ۋە بىر ئادەم يەنە بىر ئادەمنىڭ ئانىسىنى تىللايدۇ، ئۇمۇ بۇنىڭ ئانىسىنى تىللايدۇ»، دېگەن.**

**ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئاتا ـ ئانىنى تىللاشنىڭ ھارام ئىكەنلىكى.**

**2) كىشىنىڭ ئۆز ئاتا ـ ئانىسىنىڭ تىللىنىشى ۋە لەنەت ئوقۇلۇشىغا سەۋەب بولىدىغان ئىشنى قىلىشمۇ ئاتا ـ ئانىنى قاقشىتىشقا كىرىدىغانلىقى.**

**3) ئۆزئارا تىللاش، قارغاشنى تەرك ئېتىش كېرەكلىكى، چۈنكى بۇنىڭ كىشىنىڭ ئۆز ئاتا ـ ئانىسىنىڭ تىللىنىشى ۋە قارغىلىشىغا سەۋەب بولۇپ قالىدىغانلىقى.**

**339 - جۇبەير ئىبنى مۇتئىم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن:** «لا يَدْخُلُ الجَنَّةَ قَاطِعٌ» **«سىلە ـ رەھىمنى ئۈزۈپ قويغان ئادەم جەننەتكە كىرمەيدۇ».** — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرىغا سىلە ـ رەھىمنى ئۈزۈپ قويۇش كىشىنى جەننەتكە كىرىشتىن توسايدىغان گۇناھ بولغاچقا، ئۇنىڭدىن قاتتىق ئاگاھلاندۇرغان.

**340. مۇغىرە ئىبنى شۇئبە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إِنَّ اللَّهُ تعالى حَرَّمَ عَلَيْكُمْ عُقُوقَ الأُمهَاتِ، ومنْعاً وهات، ووأْدَ البنَاتِ، وكَرِهَ لكُمْ قِيل وقالَ، وكثرة السؤالِ، وإِضَاعة المالِ» «ئاللاھ تائالا ھەقىقەتەن سىلەرگە ئانىلارنى قاقشىتىشنى ھارام قىلدى ۋە ئۆزىنىڭ مەجبۇرىيىتىنى ئۆتىمەسلىكنى، ئۆزگە تېگىشلىك بولمىغاننى تەلەپ قىلىشنى ھارام قىلدى. قىز بالىلارنى تىرىك كۆمۈشنى ھارام قىلدى ۋە ئاساسى يوق سۆزلەرنى تارقىتىپ يۈرۈشنى، ئورۇنسىز سوئال سوراۋېرىشنى، پۇل ـ مالنى ئورۇنسىز جايلارغا سەرپ قىلىۋېتىشنى يامان كۆردى».** — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئانىنىلا ئەمەس، بەلكى دادىنى قاقشىتىشمۇ ھارامدۇر، ھەدىستە پەقەت ئانىنىڭ تىلغا ئېلىنىشى ئانىنىڭ ياخشىلىق قىلىشقا تېخىمۇ ھەقلىق ئىكەنلىكى ۋە ئاجىز ئىكەنلىكى ئۈچۈندۇر.

2) ئاللاھ تائالا بېرىشكە بۇيرۇغاننى بەرمەسلىكتىن، تېگىشلىك بولمىغان نەرسىنى تەلەپ قىلىشتىن چەكلىگەن.

3) قىز بولسۇن، ئوغۇل بولسۇن پەرزەنتلەرنى تىرىك كۆمۈش ھارامدۇر، ھەدىستە قىزنىڭ تىلغا ئېلىنىشىدىكى سەۋەب جاھىلىيەت دەۋرىدە ئەرەبلەر ئارىسىدا تۇغۇلغان قىز بوۋاقلارنى تىرىك كۆمۈۋېتىشتەك قەبىھ ھادىسىلەر بار ئىدى.

4) بەزى ئالىملار بۇ ھەدىسنى گۈزەل ئەخلاق ۋە ئېسىل خۇلۇقنى جەملىگەن دەپ شەرھلەيدۇ.

5) ھەدىستە ھېچقانداق پايدىسى يوق بىمەنە تالاش ـ تارتىش ۋە ئۆچمەنلىكتىن چەكلىگەن.

6) مال ـ مۈلۈكنى پايدىسى يوق ئىشلارغا سەرپ قىلىش ۋە ئىسراپ قىلىشتىن چەكلىگەن. چۈنكى، قىيامەت كۈنىدە ئىنسان مال ـ مۈلكىنى قانداق تاپقانلىقى ۋە نېمىلەرگە ئىشلەتكەنلىكى ھەققىدە سوئال ـ سوراق قىلىنىدۇ.

## 42 . باب ئاتا ـ ئانىسىنىڭ دوستلىرىغا، ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرىغا، يېقىنلىرىغا، ئايالىغا ۋە بارلىق ھۆرمەتكە سازاۋەر كىشىلەرگە ياخشىلىق قىلىش توغرىسىدا

**341 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إِن أَبرَّ البِرِّ أَنْ يصِلَ الرَّجُلُ وُدَّ أَبِيهِ» «كىشىنىڭ دادىسىنىڭ دوستلىرىغا سىلە ـ رەھىم قىلىشى ئەڭ چوڭ ياخشىلىقتۇر».** ـــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: كىشىنىڭ دادىسى ۋاپات بولغاندىن كېيىن دادىسىنىڭ دوستلىرىنى ياخشى كۆرۈشى دادىسىغا ياخشىلىق قىلىش جۈملىسىدىن ئىكەنلىكى.

342 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇنىڭغا بىر ئەئرابى مەككىنىڭ يولىدا ئۇچراشتى. ئۇنىڭغا ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر سالام قىلدى ۋە ئۆزى مىنگەن ئېشەككە مىندۈرۈۋالدى ۋە بېشىدىكى سەللىسىنى ئۇنىڭغا بەردى. ئىبنى دىنار مۇنداق دېدى: «بىز ئابدۇللاھقا: ‹ئاللاھ تائالا ساڭا ياخشىلىق ئاتا قىلسۇن، ئۇلار بولسا ئەئرابى، ھەقىقەتەن ئەئرابىلارغا ئازراق نەرسە بەرسەڭلا رازى بولاتتى›، دېدۇق. ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر: ‹بۇ كىشىنىڭ ئاتىسى ئاتام ئۆمەر ئىبنى خەتتابنىڭ دوستى ئىدى. مەن رەسۇلۇللاھنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم: «إِنَّ أَبَـرَّ البِـرِّ صِـلَةُ الـرَّجُلِ أَهْـلَ وُدِّ أَبِيـهِ» «بىر كىشىنىڭ دادىسىنىڭ دوستىغا سىلە ـ رەھىم قىلىشى ئەڭ كاتتا ياخشىلىقتۇر»، دېدى.

ئىبن دىنارنىڭ ئىبنى ئۆمەر توغرۇلۇق قىلغان يەنە بىر رىۋايىتىدە: ئىبنى ئۆمەر مەككىگە چىققاندا تۆگە مىنىشتىن زېرىكىپ قالسا، مىنىپ راھەتلىنىدىغان ئېشىكى ۋە بېشىغا ئورىۋالىدىغان سەللىسى بار ئىدى. ئۇ بىر كۈنى ئېشەكلىك كېتىۋاتقاندا، بىر ئەئرابى ئۇچرىشىپ قالدى. ئىبنى ئۆمەر: «سەن پالانىنىڭ بالىسى پالانى ئەمەسمۇ؟»، دېدى. ئەئرابى: «شۇنداق»، دېدى. شۇنىڭ بىلەن ئىبنى ئۆمەر ئېشەكنى مىنگىن ۋە سەللىنى بېشىڭغا ئورىغىن، دەپ ئۇلارنى ئۇنىڭغا بەردى. ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەرنىڭ بەزى ھەمراھلىرى: «ئاللاھ تائالا ساڭا مەغفىرەت قىلسۇن، سەن بۇ ئەئرابىغا ئۆزۈڭ مىنىپ ئارام ئالىدىغان ئېشىكىڭنى، بېشىڭغا ئورايدىغان سەللەڭنى بېرىۋەتتىڭغۇ؟»، دېگەندە، ئۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «إِنْ مِـنْ أَبَـرِّ البِـرِّ أَنْ يَصِـلَ الـرَّجُلُ أَهْـلَ وُدِّ أَبِيـهِ بَعْد أَنْ يُولِّـيَ» «بىر كىشىنىڭ ئاتىسىدىن كېيىنمۇ ئاتىسىنىڭ دوستلىرىغا سىلە ـ رەھىم قىلىشى ئەڭ چوڭ ياخشىلىقتۇر»، دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان. ھەقىقەتەن ئۇنىڭ ئاتىسى ئاتام ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ دوستى ئىدى، دېدى، دېيىلگەن.

ـــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

343 ـ مالىك ئىبنى رەبىئە سائىدىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىز رەسۇلۇللاھنىڭ قېشىدا ئولتۇراتتۇق. بەنى سەلەمەدىن بىر كىشى كېلىپ: «ئى رەسۇلۇللاھ! ئاتا ـ ئانام ئۆلۈپ كەتكەندىن كېيىنمۇ ساۋابى ئۇلارغا يېتىپ تۇرىدىغان، مەن قىلىدىغان ياخشىلىقلاردىن بىرەرسى بارمۇ؟»، دېدى. رەسۇلۇللاھ: «نَعَمْ، الصَّلاَة علَيْهِمَا، والاسْتِغْفَارُ لَهُما، وإِنْفاذُ عَهْدِهِما، وصِلةُ الـرَّحِمِ الـتي لا تُوصَلُ إِلاَّ بِهِمَا، وإِكْـرَامُ صَدِيقهما» «شۇنداق، ئۇلارغا دۇئا قىلغايسەن، ئۇلارغا مەغفىرەت تىلىگەيسەن، ئۇلارنىڭ قىلغان ۋەدىلىرىنى ئورۇنلىغايسەن، ئۇلار ئارقىلىق قىلىنىدىغان سىلە ـ رەھىمنى قىلىپ تۇرغايسەن ۋە ئۇلارنىڭ دوستلىرىنى ھۆرمەتلىگەيسەن»، دېدى.

ـــ ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئاتا ـ ئانىنىڭ ھاياتلىقىدا پۇرسەتنى غەنىيمەت بىلىپ، ئۇلارغا ياخشىلىق قىلىش كېرەكلىكى، ئۇلار ۋاپات بولغاندىن كېيىن ياخشىلىق قىلىش بولسا، ئۇلارغا دۇئا قىلىش، ئۇلارغا ئىستىغفار ئېيتىش بىلەن بولىدىغانلىقى.

2) ئاتا ـ ئانىغا رىئايە قىلىش بولسا، ئۇلارنىڭ ۋەسىيىتىنى ئورۇنلاش، تۇغقانلىرىغا سىلە ـ رەھىم قىلىش، دوست ـ بۇرادەرلىرىنى ھۆرمەتلەش بىلەن بولىدىغانلىقى.

3) ئاتا ـ ئانا ۋاپات بولغاندىن كېيىن بالىنىڭ ئۇلارغا قىلغان دۇئاسىنىڭ قوبۇل بولىدىغانلىقى ۋە بۇنىڭ ساۋابى ئۇلارغا يېتىپ تۇرىدىغانلىقى.

**344 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاياللىرىنىڭ ھېچبىرىگە خەدىچىگە كۆندەشلىك قىلغاندەك كۆندەشلىك قىلىپ باقمىغانىدىم. مەن خەدىچىنى كۆرۈپ باقمىغان، لېكىن رەسۇلۇللاھ ئۇنىڭ گېپىنى كۆپ قىلاتتى ۋە قوي سويغان چاغلىرىدا قوينى بىر نەچچىگە بۆلۈپ، ئاندىن ئۇنى خەدىچىنىڭ دوستلىرىغا ئەۋەتىپ بېرەتتى. مەن كۆپ قېتىم رەسۇلۇللاھقا: ‹دۇنيادا گويا خەدىچىدىن باشقىسى يوقتەك›، دېسەم، رەسۇلۇللاھ خەدىچىنى ماختاپ: «إنَّها كَانتْ وكَانَتْ وكَانَ لي مِنْهَا ولَدٌ» «خەدىچە مۇنداق ـ مۇنداق ئايال ئىدى، مەن ئۇنىڭدىن باللىقمۇ بولغان»، دەيتتى.**

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

**يەنە بىر رىۋايەتتە: ئەگەر رەسۇلۇللاھ قوي سويۇپ قالسا، خەدىچىنىڭ دوستلىرىغا يېتەرلىك ھەدىيە قىلاتتى، دېيىلگەن.**

**يەنە بىر رىۋايەتتە: ئەگەر رەسۇلۇللاھ قوي سويۇپ قالسا: «أَرْسِلُوا بِهَا إِلى أَصْدِقَاءِ خَدِيجَةَ» «بۇنى خەدىچىنىڭ دوستلىرىغا ئاپىرىپ بېرىڭلار»، دەيتتى، دېيىلگەن.**

**يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلگەن: ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دېگەن: خەدىچىنىڭ سىڭلىسى خۇۋەيلىدنىڭ قىزى بولغان ھالە رەسۇلۇللاھنىڭ قېشىغا كىرىشكە رۇخسەت سورىدى. (ئاۋازىنىڭ ئوخشاشلىقىدىن) رەسۇلۇللاھ ئۇنى خەدىچىنىڭ ئاۋازى دەپ بىلىپ خوش بولۇپ كەتتى. ئاندىن: «اللَّهُمَّ هَالَةُ بِنْتُ خوَيْلِدٍ» «خۇدا ھەققى، ئۇ خۇۋەيلىدنىڭ قىزى ھالەكەنغۇ؟»، دېدى.**

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: « مۇئمىنلەرنىڭ ئانىسى » خەدىچە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋىتىنى قوللىغان، ياردەم بەرگەن پەزلى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ خەدىچە رەزىيەللاھۇ ئەنھاغا بولغان مۇھەببىتىنىڭ چوڭقۇرلۇقى، ئۇنى دائىم ئەسلەپ تۇرىدىغانلىقى.

**345 ـ ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن جەرىر ئىبنى ئابدۇللاھ بەجەلىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىلەن بىللە سەپەرگە چىقتىم. ئۇ مېنىڭ خىزمىتىمنى قىلدى. (ياشتا ئۇ مېنىڭدىن چوڭ ئىدى). مەن ئۇنىڭغا:**

«ئۇنداق قىلمىغىن»، دېدىم. ئۇ: «مەن ھەقىقەتەن ئەنسارىيلارنىڭ رەسۇلۇللاھقا خىزمەت قىلغانلىقىنى كۆرۈپ، مەن ئەنسارىيلارنىڭ بىرەرسىگە ھەمراھ بولۇپ قالسام، چوقۇم ئۇنىڭ خىزمىتىنى قىلىمەن، دەپ قەسەم قىلغان»، دېدى.

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: جەرىر ئىبنى ئابدۇللاھ بەجەلىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزلى، كەمتەرلىكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بولغان مۇھەببىتى بايان قىلىنغان.

## 43 . باب رەسۇلۇللاھنىڭ ئائىلە ـ تاۋابىئاتلىرىنى ھۆرمەتلەش ۋە ئۇلارنىڭ پەزىلىتىنىڭ بايانى

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿إِنَّمَا يُرِيدُ اللَّهُ لِيُذْهِبَ عَنكُمُ الرِّجْسَ أَهْلَ الْبَيْتِ وَيُطَهِّرَكُمْ تَطْهِيرًا﴾ ﴿ئى پەيغەمبەرنىڭ ئائىلىسىدىكىلەر! ئاللاھ سىلەردىن گۇناھنى ساقىت قىلىشنى ۋە سىلەرنى تامامەن پاك قىلىشنى خالايدۇ﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە ئەھزاب 33 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَمَن يُعَظِّمْ شَعَائِرَ اللَّهِ فَإِنَّهَا مِن تَقْوَى الْقُلُوبِ﴾ ﴿كىمكى دىنىي ئىشلارنى ئۇلۇغلايدىكەن، بۇ دىللارنىڭ تەقۋالىقىدىندۇر﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە ھەج 32 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

346 ـ يەزىد ئىبنى ھەييان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن ۋە ھۇسەين ئىبنى سەبرە ۋە ئەمر ئىبنى مۇسلىم بىلەن بىرلىكتە زەيد ئىبنى ئەرقەمنىڭكىگە باردۇق (ئاللاھ تائالا ئۇلاردىن رازى بولسۇن)، بىز ئۇنىڭ قېشىدا ئولتۇرغان ۋاقىتتا ئۇنىڭغا ھۇسەين: «ئى زەيد! رەسۇلۇللاھنى كۆردۈڭ، ھەدىسلىرىنىمۇ ئاڭلىدىڭ، رەسۇلۇللاھ بىلەن ئۇرۇشتا بىللە بولدۇڭ، ئۇنىڭ كەينىدە ناماز ئوقۇدۇڭ، ھەقىقەتەن سەن كۆپ ياخشىلىقلارنى بېشىڭدىن كەچۈردىڭ، سەن رەسۇلۇللاھتىن ئاڭلىغانلىرىڭنى سۆزلەپ بەرگىن»، دېدى. ئۇ: «ئى قېرىندىشىمنىڭ ئوغلى! ئاللاھ تائالا بىلەن قەسەمكى، ھەقىقەتەن مەن ياشىنىپ قالدىم، ئۇ ئىشلارغا ئۇزۇن زامان بولۇپ كەتتى. مەن رەسۇلۇللاھتىن ئاڭلىغان نەرسىلىرىمنىڭ بەزىسىنى ئۇنتۇپ كەتتىم، سىلەرگە سۆزلەپ بەرگەنلىرىمنى قوبۇل قىلىڭلار، سۆزلەپ بەرمىگەنلىرىمگە مېنى تەكلىپ قىلماڭلار»، دېدى. ئاندىن مۇنداق دېدى: «رەسۇلۇللاھ مەككە بىلەن مەدىنە ئارىسىدىكى خۇمما دەپ ئاتىلىدىغان سۇ بويىدا سۆز قىلىپ، ئاللاھ تائالاغا ھەمدۇسانا ئېيتتى ۋە ۋەز ـ نەسىھەت قىلدى. «أَمَّا بعْدُ: أَلا أيُّهَا النَّاسُ، فَإِنَّمَا أَنَا بَشَرٌ يُوشِكُ أنْ يَأْتِيَ رسولُ ربي فَأُجيبَ، وأَنَا تَارِكٌ فِيكُمْ ثَقَلَيْنِ: أَوَّلُهُما كِتابُ اللَّهِ، فِيهِ الهُدى وَالنُّورُ، فَخُذُوا بِكِتابِ اللَّه، وَاسْتَمْسِكُوا بِه» «مەقسەتكە كەلسەك: ئى خالايىق! ئاگاھ بولۇڭلار، ھەقىقەتەن مەنمۇ بىر ئىنسان، پات يېقىندا رەببىم ئەۋەتكەن ئۆلۈم پەرىشتىسى

كەلسە، ئۇنىڭغا جان تەسلىم قىلىمەن، مەن سىلەرگە ئىككى نەرسىنى قويۇپ كېتىمەن، ئۇلارنىڭ بىرسى ئاللاھ تائالانىڭ كىتابىدۇر، ئۇ ھىدايەت ۋە نۇردۇر. ئاللاھ تائالانىڭ كىتابىنى مەھكەم تۇتۇڭلار ۋە ئۇنىڭغا چىڭ ئېسىلىڭلار!»، دېدى ۋە بىزنى ئاللاھ تائالانىڭ كىتابىغا قىزىقتۇردى، رىغبەتلەندۈردى. ئاندىن: «وأَهْلُ بَيْتِي، أُذكِّركم اللّه في أهلِ بيْتي، أذكِّرُكم اللّه في أهل بيتي» «مەن سىلەرگە ئائىلە ـ تاۋاباتىم ھەققىدە ئاللاھ تائالانى يادىڭلارغا سالىمەن»، دېدى. ئاندىن ئۇنىڭغا ھۇسەين: «ئى زەيد! رەسۇلۇللاھنىڭ ئائىلە ـ تاۋاباتى كىم؟ رەسۇلۇللاھنىڭ ئائىلە ـ تاۋاباتى ئۇنىڭ ئاياللىرى ئەمەسمۇ؟»، دېدى. زەيد: «رەسۇلۇللاھنىڭ ئاياللىرى رەسۇلۇللاھنىڭ ئائىلە ـ تاۋاباتىغا كىرىدۇ، لېكىن، رەسۇلۇللاھنىڭ بۇ يەردە دېمەكچى بولغىنى سەدىقە ھارام قىلىنغان كىشىلەردۇر»، دېدى. ھۇسەين: «ئۇلار كىم؟»، دېدى. زەيد: «ئۇلار ئەلىنىڭ ئائىلىسى، ئەقىيلنىڭ ئائىلىسى، جەئفەرنىڭ ئائىلىسى ۋە ئابباسنىڭ ئائىلىسى»، دېدى. ھۇسەين: «ئۇلارنىڭ ھەممىسىگە سەدىقە ھاراممۇ؟»، دېدى. زەيد: «شۇنداق، ئۇلارنىڭ ھەممىسىگە سەدىقە ھارام»، دېدى.

— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «ألا وَإِنِّي تَارِكٌ فِيكُمْ ثَقَلَيْن: أَحدُهَما كِتَابُ اللّه وَهُو حبْلُ اللّه، منِ اتَّبَعه كَانَ عَلَى الهُدى، ومَنْ تَرَكَهُ كانَ على ضَلالَةٍ» «ئاگاھ بولۇڭلاركى، مەن سىلەرگە ئىككى كاتتا نەرسىنى قويۇپ كېتىمەن، ئۇنىڭ بىرسى ئاللاھ تائالانىڭ كىتابىدۇر، ئۇ ئاللاھ تائالانىڭ ئارغامچىسىدۇر، كىمكى ئۇنىڭغا چىڭ ئېسىلسا ئۇ توغرا يولدا بولغان بولىدۇ، كىمكى ئۇنى تاشلاپ قويسا، ئۇ ئازغۇنلۇقتا بولغان بولىدۇ»، دېيىلگەن.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) يېشى چوڭىيىپ قېرىپ كەتكەندە كىشىنىڭ ئەستە تۇتۇش قابىلىيىتى ئاجىزلىشىپ كېتىپ ئۇنتۇغاق بولۇپ قالىدىغانلىقى.

2) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ باشقا ئادەملەرگە ئوخشاش ئۆلۈمنىڭ تەمىنى تېتىغۇچى ئىنسان ئىكەنلىكى.

3) ئاللاھ تائالانىڭ كىتابىنى چىڭ تۇتۇپ، بۇيرۇلغاننى قىلىش، چەكلەنگەننى تەرك ئېتىش لازىملىقى.

4) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بەيتىگە ياخشىلىق قىلىش ھەققىدىكى ۋەسىيىتىگە ئەمەل قىلىش، ئۇلارغا كۆڭۈل بۆلۈش كېرەكلىكى.

347 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئەبۇ بەكرى سىددىق رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: «ارْقُبُوا مُحَمَّداً صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم في أَهْلِ بيْتِهِ» «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئۇنىڭ ئائىلە ـ تاۋاباتلىرىنى ھۆرمەتلەش بىلەن ھۆرمەتلەڭلار».

— بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالىملىسىدىكىلەرنى ياخشى كۆرۈش، ئۇلارنى ھۆرمەتلەش ۋە ئۇلارغا كۆڭۈل بۆلۈش كېرەكلىكى.

## 44 . باب ئۆلىمالارنى، ياشانغانلارنى ۋە پەزىلەت ئىگىلىرىنى ھۆرمەتلەش، ئۇلارنى باشقىلاردىن ئۈستۈن بىلىش، ئۇلارنىڭ مەرتىۋىسىنى كۆتۈرۈش توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿قُلْ هَلْ يَسْتَوِي الَّذِينَ يَعْلَمُونَ وَالَّذِينَ لَا يَعْلَمُونَ إِنَّمَا يَتَذَكَّرُ أُوْلُوا الْأَلْبَابِ﴾ ﴿ئېيتقىنكى، بىلىدىغانلار بىلەن بىلمەيدىغانلار باراۋەر بولالامدۇ؟ پەقەت (ساغلام) ئەقىل ئىگىلىرى ئىبرەت ئالىدۇ﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە زۇمەر 9 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

**348** ـ ئەبۇ مەسئۇد ئۇقبە ئىبنى ئەمر بەدرىل ئەنسارىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «يَؤُمُّ الْقَوْمَ أَقْرَؤُهُمْ لِكتَابِ اللّهِ، فَإِنْ كَانُوا في الْقِراءَةِ سَواءً، فَأَعْلَمُهُمْ بِالسُّنَّةِ، فَإِنْ كَانُوا في السُّنَّةِ سَوَاءً، فَأَقْدمُهُمْ هِجْرَةً، فَإِنْ كانُوا في الهِجْرَةِ سَوَاءً، فَأَقْدَمُهُمْ سِنّاً وَلا يُؤمَّنَّ الرَّجُلُ الرَّجُلَ في سُلْطَانِهِ، وَلا يَقْعُدُ في بيْتِهِ على تَكْرِمتِهِ إلاَّ بِإِذْنِهِ» «كىشىلەرگە قۇرئاننى ياخشى ئوقۇيالايدىغانلار ئىمام بولسۇن، ئەگەر قىرائەتتە ئوخشاش بولسا، ئۇلارنىڭ سۈننەتنى كۆپرەك بىلىدىغانلىرى ئىمام بولسۇن، ئەگەر سۈننەت ئىلمىدە ئوخشاش بولسا، ئەڭ بۇرۇن ھىجرەت قىلغانلىرى ئىمام بولسۇن، ئەگەر ھىجرەتتە ئوخشاش بولسا، يېشى چوڭلىرى ئىمام بولسۇن ۋە بىر كىشى باشقا بىر كىشىنىڭ تەۋەلىك دائىرىسىدە ئىمام بولمىسۇن ۋە ئۆي ئىگىسىنىڭ ئۆزىگە خاس ئورنىدا رۇخسەتسىز ئولتۇرمىسۇن».

يەنە بىر رىۋايەتتە: «فَأَقْدمهُمْ سِلْماً أَوْ سِنًّا» «ئۇلارنىڭ يېشى چوڭلىرى ياكى ئىسلامغا بالدۇر كىرگەنلىرى»، دېيىلگەن. —— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «يَؤُمُّ الْقَوْمَ أَقْرَؤُهُمْ لِكتَابِ اللّهِ، وأَقْدمُهُمْ قِراءَةً، فَإِنْ كَانَتْ قِراءَتُهمْ سَواءً فَيَؤُمُّهم أَقْدمُهُمْ هِجْرةً، فَإِنْ كَانوا في الهِجْرَةِ سواء، فَلْيُؤمَّهُمْ أَكْبرُهُمْ سِناً» «كىشىلەرنىڭ ئىچىدىكى قارىي قۇرئان بولغانلىرى، ئۇلارنىڭ قىرائەتتە ياخشى بولغانلىرى، ئەگەر ئۇلار قىرائەتتە ئوخشاش بولسا، ئەڭ بۇرۇن ھىجرەت قىلغانلىرى، ئەگەر ھىجرەتتە ئوخشاش بولسا، ئۇلارنىڭ ياشتا چوڭلىرى ئىمام بولسۇن»، دېيىلگەن.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) سۇلتان، ئۆي ئىگىسى، سورۇن ئىگىسى ۋە مەسجىدنىڭ ئىمامى نامازدا ئىمام بولۇشقا ئەڭ ھەقلىق ئىكەنلىكى.

2) ھىجرەت قىلغاننىڭ ۋە ئەڭ دەسلەپ ئىسلام دىنىغا كىرگەننىڭ پەزىل ـ ساۋابى.

3) ئايال ئەرگە ئىمام بولسا دۇرۇس ئەمەسلىكى.

**349 ـ ئەبۇ مەسئۇد ئۇقبە ئىبنى ئەمر بەدرى ئەنسارىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ نامازغا تۇرغاندا، بىزنىڭ مۈرىلىرىمىزنى تۇتۇپ تۇرۇپ: «اسْتَوُوا وَلا تَخْتلِفُوا، فَتَخْتَلِفَ قُلُوبُكُمْ، لِيَلِنِي مِنكُمْ أُولوا الأَحْلامِ والنُّهَى، ثُمَّ الَّذِينَ يَلُونَهم، ثُمَّ الذين يلونَهم» «رۇس تۇرۇڭلار، ئىلگىرى ـ كېيىن تۇرماڭلار، ئەگەر ئۇنداق قىلساڭلار ئالا كۆڭۈل بولۇپ قالىسىلەر. ئەقىل ۋە فەزىل ئىگىلىرى (ئەقىللدار ۋە پەزىلەتلىكلەرمۇ دېيىلگەن) يېقىن تۇرسۇن، ئاندىن ئۇلارغا يېقىنلىرى، ئاندىن ئۇلارغا يېقىنلىرى تۇرسۇن»، دېگەن.** — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئىلىم ئەھلى بولغان ئادەملەرنىڭ ئىمامغا يېقىن تۇرۇشى ۋە ناماز سېپىنىڭ شۇ يوسۇندا تىزىلىشى لازىملىقى، چۈنكى ئەھلى ئىلىم ئادەملەرنىڭ ھۆرمەتكە لايىق كىشىلەر بولۇپ، بۇنىڭدا ئىمام ئۆزرىلىك بولۇپ قالغاندا، ئۇلارنىڭ ئىمام بولۇپ ناماز ئوقۇش ئېھتىماللىقى بارلىقى، شۇنداقلا ئۇلارنىڭ ئىمامنىڭ ئۇنتۇپ قېلىشى ياكى سەۋەنلىك تۇپەيلى نامازدا كەم قالغان، دۇرۇس بولمىغان جايلارنى بايقاپ ئىمامغا ئېيتىشى، نامازنىڭ ئوقۇشىنىڭ ئەدەبلىرى ۋە سۈپەتلىرىنى كىشىلەرگە ئۆگىتىش ئېھتىماللىقى كۆزدە تۇتۇلغان.

2) ئەھلى ئىلىم ئادەملەرنىڭ ئەڭ ئالدىدا بولۇشى نامازدىلا ئەمەس، باشقا ئىشلارغىمۇ قارىتىلغانلىقى.

3) ناماز سېپىنىڭ تۈز، باراۋەر بولۇشى كېرەكلىكى، بۇنىڭدا يەنە ئىسلام ئۈممىتىنىڭ بىرلىكىنى ساقلاپ، ئىتتىپاق بولۇشى، ھەممە ئىشلاردا بۇ بىرلىكنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشقا ئىشارەت قىلىنغان.

**350 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لِيَلِنِي مِنْكُمْ أُولُوا الأَحْلامِ والنُّهَى، ثُمَّ الَّذِينَ يَلُونَهُمْ» «سىلەردىن ماڭا ئەقىل ۋە فەزىل ئىگىلىرى، مۇلايىم ۋە ئەقىللدارلار يېقىن تۇرسۇن، ئاندىن ئۇلارغا يېقىن بولغانلىرى»، دەپ ئۈچ قېتىم تەكرارلىدى. ئاندىن كېيىن يەنە: «وإِيَّاكُم وهَيْشَاتِ الأَسْواقِ» «ئۆزۈڭلارنى بازارنىڭ شاۋقۇن ـ سۈرەنلىرىدىن تارتىڭلار»، دېدى.** — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) مەسجىد ئالدىدا ۋە ناماز ئوقۇۋاتقانلارنىڭ ئالدىدا شاۋقۇن ـ سۈرەن سېلىش، يۇقىرى ئاۋازدا گەپ قىلىشنىڭ دۇرۇس ئەمەسلىكى.

2) ناماز ئوقۇغۇچىنىڭ ھۇزۇرى قەلب بىلەن ناماز ئوقۇشى ئۈچۈن شاۋقۇن ـ سۈرەن، گەپ ـ سۆز بىلەن ئۇنىڭ دىققىتىنى بۆلمەسلىك كېرەكلىكى.

**351 ـ ئەبۇ يەھيا ئەنسارىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئابدۇللاھ ئىبنى سەھلە ۋە مۇھەييەسە ئىبنى مەسئۇد خەيبەرگە ماڭدى. ئۇ كۈنلەردە خەيبەر سۈلھ ھالىتىدە ئىدى. ئۇلار خەيبەرگە يېتىپ بارغاندىن كېيىن ئايرىلىپ كەتتى. مۇھەييەسە كېيىن ئابدۇللاھ ئىبنى سەھلىنىڭ قېشىغا كەلگەندە، ئابدۇللاھ ئىبنى سەھل ئۆلتۈرۈلگەن بولۇپ، قانغا مىلىنىپ ياتاتتى. ئۇ ئابدۇللاھ ئىبنى**

سەھلنى دەپنە قىلىپ بولۇپ، مەدىنىگە قايتىپ كەلدى. ئابدۇرەھمان ئىبنى سەھل ۋە مەسئۇدنىڭ ئىككى ئوغلى مۇھەييىسە بىلەن ھۇۋەييىسە رەسۇلۇللاھنىڭ قېشىغا باردى. ئاندىن ئابدۇرەھمان ئەھۋالنى بايان قىلىشقا باشلىدى. رەسۇلۇللاھ: «كَبِّرْ كَبِّرْ» «چوڭدىن كەلسۇن، چوڭدىن كەلسۇن، چوڭ دېگەن قەۋمنىڭ سۆزلەيدىغان كىشىسى»، دېدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇ جىم تۇرۇپ قالدى. ئاندىن ئۇ ئىككىسى سۆزلىدى. رەسۇلۇللاھ: «أَتَحْلِفُونَ وَتَسْتَحِقُّونَ قَاتِلَكُمْ؟» «سىلەر قاتىل مۇشۇ دەپ قەسەم قىلىپ ئۇنىڭدا ھەققىڭلار بارلىقنى ئىسپاتلىيالامسىلەر؟»، دېدى، دەپ ھەدىسنى تولۇق بايان قىلدى. — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئىلىم، پەزىلەتتە باراۋەر بولغان ئىككى كىشىدىن يېشى چوڭ كىشىنىڭ ئالدى بىلەن سۆزلىشى، شۇنداقلا ئىمامەتچىلىك، تويى ئىشىغا باش بولۇشتىمۇ شۇنداق بولۇشى لازىملىقى.

2) ئۆلگۈچىنىڭ ۋارىسلىرى قىساس ئېلىشنى تەلەپ قىلغاندا ئاللاھ تائالانىڭ نامى بىلەن 50 قېتىم قەسەم قىلدۇرغانلىقى، شۇنداقلا جاۋابكار ئاتالغۇچى قاتىللىقنى ئىنكار قىلسىمۇ، 50 قېتىم ئاللاھ تائالانىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلدۇرغانلىقى.

352 - جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇھۇد غازىتىدا ئۆلتۈرۈلگەنلەرنى بىر قەبرىگە ئىككىدىن قويۇپتى. ئاندىن رەسۇلۇللاھ: «أَيُّهُمَا أَكْثَرُ أَخْذاً لِلْقُرْآنِ؟» «ئىككىسىنىڭ قايسى قۇرئاننى كۆپ ياد ئالغان؟»، دەيتتى. قۇرئاننى كۆپ ياد ئالغانلىقىغا قايسى كۆرسىتىلگەن بولسا، شۇنى قەبرىگە ئىلگىرى قويۇپتى. — بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: زۆرۈرىيەت بولغاندا ئىككى ياكى ئۈچ ئادەمنى بىر قەبرىگە دەپنە قىلىشنىڭ دۇرۇس بولىدىغانلىقى، قايسىسى قۇرئاننى كۆپ يادلىغان بولسا، ھۆرمەت يۈزىسىدىن شۇنى ئالدى بىلەن قويۇش كېرەكلىكى.

353 - ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «أَرَانِي فِي الْمَنَامِ أَتَسَوَّكُ بِسِوَاكٍ، فَجَاءَنِي رَجُلانِ، أَحدُهُمَا أَكْبَرُ مِنَ الآخَرِ، فَنَاوَلْتُ السِّوَاكَ الأَصْغَرَ، فقيلَ لي: كَبِّرْ، فَدَفَعْتُهُ إِلى الأَكْبَرِ مِنْهُمَا» «مەن چۈشۈمدە مىسۋاك ئىشلىتىپ چۈش كۆرۈپتىمەن، چۈشۈمدە مېنىڭ ئالدىمغا ئىككى ئادەم كەپتۇدەك، ئۇ ئىككىسىنىڭ بىرى يەنە بىرىدىن چوڭدەك، مەن مىسۋاكنى كىچىكىگە سۇنسام، ئۇ ماڭا: ‹چوڭدىن كەلسۇن›، دەپتۇدەك، مەن ئۇنى قايتۇرۇۋېلىپ، چوڭىغا بەرگۈدەكمەن». — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: باشقىلارنىڭ مىسۋاكىنى رۇخسەت بىلەن ئېلىپ ئىشلىتىشنىڭ مەكرۇھ ئەمەسلىكى.

**354** ـ ئەبۇ مۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إِنَّ مِنْ إِجْلالِ اللَّهِ تعالى إِكْرَامَ ذى الشَّيْبَةِ الْمُسْلِمِ، وَحَامِلِ الْقُرآنِ غَيْرِ الْغَالي فِيهِ، والجَافي عَنْهُ وإِكْرَامَ ذِي السُّلْطَانِ الْمُقْسِطِ» «ياشانغان مۇسۇلماننى ھۆرمەتلەش، قۇرئاننى چەكتىن ئاشۇرۇۋەتمەي، تاشلاپمۇ قويماي ئۆزلەشتۈرگەن ئادەمنى ھۆرمەتلەش ۋە ئادىل ھۆكۈمراننى ھۆرمەتلەش ئاللاھ تائالانى ئۇلۇغلاشنىڭ جۈملىسىدىندۇر». — ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ياشانغان مۇسۇلماننى، قۇرئان يادلىغان قارىنى ۋە ئادىل ھوقۇقدارنى ھۆرمەتلەشنىڭ مۇستەھەپ ئىكەنلىكى.

2) ئىشلاردا ئاشۇرۇۋەتمەستىن، شۇنداقلا كېمەيتىپمۇ قويماستىن ئوتتۇراھال بولۇش، قۇرئاننى ئوقۇشتىمۇ شۇنداق بولۇش كېرەكلىكى.

**355** ـ ئەمر ئىبنى شۇئەيب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لَيْسَ مِنَّا مَنْ لَمْ يَرْحَمْ صَغِيرَنَا، وَيَعْرِفْ شَرَفَ كَبِيرِنَا» «كىچىكلىرىمىزگە رەھىم قىلمىغان ۋە چوڭلىرىمىزنىڭ ھۆرمىتىنى قىلمىغان كىشىلەر بىزگە مەنسۇپ ئەمەس». — ئەبۇ داۋۇد ۋە تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: كىچىكلەرگە كۆيۈنۈش، رەھىم ـ شەپقەت قىلىش، ياخشىلىق قىلىش ۋە چوڭلارنى ھۆرمەتلەش كېرەكلىكى.

**356** ـ مەيمۇنە ئىبنى ئەبۇ شەبىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ يېنىدىن بىر تىلەمچى ئۆتۈۋىدى، ئۇنىڭغا بىر پارچە نان بېرىپ يولغا سالدى. ئاندىن ئۇنىڭ يېنىدىن كۆرۈنۈشى تۈزۈك، كىيىنىشى جايىدا بىر كىشى ئۆتۈۋىدى، ئۇنى ئولتۇرغۇزۇپ تاماق بەردى. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن بۇ ھەقتە سورالغاندا، ئۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «أَنْزِلُوا النَّاسَ مَنَازِلَهُمْ» «كىشىلەرگە ئۆز لايىقىدا مۇئامىلە قىلىڭلار»، دېگەن، دېدى.

— ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان.

مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە مۇنداق دېيىلىدۇ: ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا: «أمرنا رسولُ اللَّه صَلّى اللهُ عَلَيْهِ وسَلَّم أَنْ نُنْزِل النَّاسَ مَنَازِلَهُمْ» «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزنى كىشىلەرنى ئۆز لايىقىدا ھۆرمەتلەڭلار، دەپ بۇيرۇغان»، دېگەن.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) كىشىلەرنىڭ ئورنى ۋە مەرتىۋىسىگە قاراپ ئىش تۇتۇش كېرەكلىكى، ھەر بىر ئادەمگە ئۆز لايىقىدا مۇئامىلە قىلىش لازىملىقى.

2) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسى شەرىئەتتىكى ئەڭ كۈچلۈك دەلىل ـ ئىسپات بولىدىغانلىقى، بۇنىڭ ئىسپاتنى كەلتۈرمەي تۇرۇپ ھۆكۈم قىلىشتىن كۆپ ئۈستۈن تۇرىدىغانلىقى.

**357** ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇيەينە ھىسنى كېلىپ قېرىندىشىنىڭ ئوغلى ھۇررە ئىبنى قەيسنىڭكىگە چۈشتى. ئۇ ئۆمەر

رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ يېقىن ـ يورۇقلىرى ئىدى. مەيلى قېرى بولسۇن، مەيلى ياش بولسۇن، قارىيلار ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ سۆھبەتداشلىرى ۋە مەسلىھەتچىلىرى ئىدى. ئۇيەينە قېرىندىشىنىڭ ئوغلىغا: «ئى قېرىندىشىمنىڭ ئوغلى! سېنىڭ خەلىفىنىڭ ئالدىدا يۈزۈڭ بار، كۆرۈشۈشكە ماڭا رۇخسەت ئېلىپ بەرسەڭ»، دېدى. ئۇ رۇخسەت سورىۋىدى، خەلىفە ئۆمەر ئۇنىڭغا رۇخسەت بەردى. ئۇيەينە كىرىپ: «ئى خەتتابنىڭ ئوغلى! ئاللاھ تائالا بىلەن قەسەمكى، سەن بىزگە كۆپەرەك بىر نەرسە بەرمىدىڭ. ئارىمىزدا ئادىل ھۆكۈم قىلمىدىڭ»، دېدى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئاچچىقى كەلدى. ھەتتا ئۇنى ساۋىماقچى بولدى. ھۇررە ئۇنىڭغا: «ئى مۇئمىنلەرنىڭ خەلىفىسى! ھەقىقەتەن ئاللاھ تائالا ئۆز پەيغەمبىرىگە ﴿خُذِ العَفْوَ وَأْمُرْ بِالعُرْفِ وَأَعْرِضْ عَنِ الجَاهِلِينَ﴾ ﴿ئەپۇنى دوست تۇتقىن، ياخشىلىققا بۇيرۇغىن ۋە نادانلاردىن يۈز ئۆرىگىن﴾ («قۇرئان كەرىم» سۈرە ئەئراف 199 ـ ئايەت) دېگەنىدى، ھەقىقەتەن ئۇ نادانلاردىندۇر»، دېدى. ئاللاھ تائالا بىلەن قەسەمكى، يۇقىرىدىكى ئايەت ئوقۇلىۋاتقان چاغدا، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ جىم تۇردى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ «قۇرئان كەرىم» ئوقۇلىۋاتقان چاغدا ھەقىقەتەن جىمجىت تۇراتتى.

— بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

358 ـ ئەبۇ سەئىد سەمۇرە جۇندۇب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن رەسۇلۇللاھنىڭ ۋاقتىدا تېخى كىچىك بالا ئىدىم. مەن رەسۇلۇللاھتىن ئۇرغۇن نەرسىلەرنى ئاڭلاپ يادلىۋالغانىدىم. لېكىن، بۇ يەردە مەندىن ياش جەھەتتە چوڭ كىشىلەر بولغاچقا ئەدەب يۈزىسىدىن مەن سۆز قىلمايمەن.

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئىبنى ئەللان مۇنداق دەيدۇ: «ھەدىس ئالىملىرى: ‹ئەگەر بىر يۇرتتا بىر ئادەمدىن ھەدىس ئىلمىدە ياكى قۇرئان، سۈننەتنى يادلاشتا ئارتۇق ياكى ياشتا چوڭ كىشىلەر بولسا، ئۇ ئادەمنىڭ باشتا سۆزلىشى ياخشى ئەمەس، ئەمما باشقا ئىلىملاردا بۇ ئاساس قىلىنمايدۇ، كىم سۆزلىسە بولۇۋېرىدۇ›، دېيىشىدۇ».

359 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ما أَكْرَمَ شَابٌّ شَيْخاً لِسِنِّهِ إِلاَّ قَيَّضَ اللَّه لَهُ مَنْ يُكْرِمُهُ عِنْد سِنِّه» «بىرەر ياش ياشانغان كىشىنى ھۆرمەتلەيدىكەن، ئاللاھ تائالا ئۇنىڭغا ئۇ كىشىنىڭ يېشىغا بارغاندا ئۇنى ھۆرمەتلەيدىغان بىر كىشىنى مۇيەسسەر قىلىپ بېرىدۇ».

— ترمىزي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ياشانغان، ئاجىز كىشىلەرگە ياردەم قىلىش كېرەكلىكى.

2) كىمكى بىرەر ياخشىلىق قىلىدىكەن، ئۆزىمۇ شۇ ياخشىلىققا ئېرىشىدىغانلىقى، ئاللاھ تائالانىڭ ياخشىلىق قىلغۇچىنىڭ ئەجرىنى زايە قىلىۋەتمەيدىغانلىقى.

3) گـۈزەل ئـەخلاق دىنىنىـڭ جۈملىسـىدىن بولـۇپ، ئۇنىڭسـىز دىنىنىـڭ مۇكەممـەل بولمايدىغانلىقى.

## 45. باب ياخشىلارنى زىيارەت قىلىش ۋە ئۇلار بىلەن ھەمسورۇن بولۇش، ھەمسۆھبەت بولۇش، ئۇلارنى ياخشى كۆرۈش، ئۇلارنى زىيارەت قىلىش، ئۇلاردىن دۇئا تەلەپ قىلىش ۋە ئۇلۇغ جايلارنى زىيارەت قىلىش توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَإِذْ قَالَ مُوسَى لِفَتَاهُ لا أَبْرَحُ حَتَّى أَبْلُغَ مَجْمَعَ الْبَحْرَيْنِ أَوْ أَمْضِيَ حُقُبًا﴾ ﴿ئۆز ۋاقتىدا مۇسا ياش خادىمىغا (يەنى يۇشەئ ئىبنى نۇنغا): «ئىككى دەريانىڭ قوشۇلىدىغان جايىغا يەتمىگۈچە مېڭىشىمنى توختاتمايمەن، (شۇ جايغا يەتكەنگە قەدەر ئۇزاققىچە مېڭىۋېرىمەن»، دېدى﴾، دېگەن يەردىن ﴿قَالَ لَهُ مُوسَى هَلْ أَتَّبِعُكَ عَلَى أَن تُعَلِّمَنِ مِمَّا عُلِّمْتَ رُشْدًا﴾ ﴿مۇسا ئۇنىڭغا: «ئاللاھ ساڭا بىلدۈرگەن توغرا ئىلىمنى ئۆگىتىشىڭ ئۈچۈن ساڭا ئەگىشەيمۇ؟»﴾ («قۇرئان كەرىم» سۈرە كەھف 60 ~ 66 ـ ئايەتلەر) دېگەن يەرگىچە.

ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَاصْبِرْ نَفْسَكَ مَعَ الَّذِينَ يَدْعُونَ رَبَّهُم بِالْغَدَاةِ وَالْعَشِيِّ يُرِيدُونَ وَجْهَهُ﴾ ﴿سەن پەرۋەردىگارىڭنىڭ رازىلىقىنى تىلەپ، ئەتىگەن ـ ئاخشامدا ئۇنىڭغا ئىبادەت قىلىدىغانلار (يەنى ئاجىز، كەمبەغەل مۇسۇلمانلار) بىلەن سەۋرچان بىللە بولغىن﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە كەھف 28 ـ ئايەت)

360. ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا: «يۈرگىن، رەسۇلۇللاھ ئۇممۇ ئەيمەن رەزىيەللاھۇ ئەنھانى قانداق يوقلاپ تۇرغان بولسا، بىزمۇ شۇنداق يوقلايلى»، دېدى. ئۇ ئىككىسى ئۇممۇ ئەيمەننىڭكىگە كەلگەن چاغدا ئۇممۇ ئەيمەن ئۇلارنى كۆرۈپ يىغلاپ كەتتى. ئىككىيلەن ئۇنىڭغا: «نېمىگە يىغلايسەن؟ ئاللاھ تائالانىڭ دەرگاھىدىكى نەرسىلەرنىڭ رەسۇلۇللاھ ئۈچۈن ياخشى ئىكەنلىكىنى بىلمەمسەن؟ »، دېدى. ئۇممۇ ئەيمەن: «مەن ئاللاھ تائالانىڭ دەرگاھىدىكى نەرسىلەرنىڭ رەسۇلۇللاھ ئۈچۈن ياخشى ئىكەنلىكىنى بىلمەي يىغلاۋاتقىنىم يوق، مەن ئاسماندىن چۈشىدىغان ۋەھيىنىڭ ئۈزۈلۈپ قالغانلىقىغا يىغلاۋاتىمەن»، دېدى. ئۇلارنىڭمۇ كۆڭلى بۇزۇلۇپ ئۇممۇ ئەيمەن بىلەن قوشۇلۇپ يىغلاپ كەتتى. ــــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئىمام نەۋەۋى مۇنداق دەيدۇ: بۇ ھەدىستىن مەلۇمكى، سالىھ، ياخشى كىشىلەر بىزدىن ئايرىلىپ، ئاللاھ تائالانىڭ دەرگاھىدا تېخىمۇ ياخشى نەرسىلەرگە ئېرىشسىمۇ، ئۇلاردىن ئايرىلىپ قالغانلىقى ئۈچۈن قايغۇرۇپ يىغلاشنىڭ دۇرۇسلۇقى.

2) سالىھ كىشىلەر ۋە ئۇلارنىڭ دوست ـ يارەنلىرىنى يوقلاپ تۇرۇشنىڭ لازىملىقى.

3) ئۇممۇ ئەيمەن رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ پەزىلىتى بايان قىلىنغان.

**361 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن:** «أنَّ رَجُلاً زَارَ أَخاً لَهُ في قَرِيَةٍ أُخْرَى، فَأَرْصد اللَّهُ تعالى على مَدْرجَتِهِ ملَكاً، فَلَمَّا أَتَى عَلَيْهِ قال: أَيْن تُرِيدُ؟ قال: أُرِيدُ أَخاً لي في هذِهِ الْقَرْيةِ. قال: هَلْ لَكَ علَيْهِ مِنْ نِعْمَةٍ تَرُبُّهَا عَلَيْهِ؟ قال: لا، غَيْر أَنِّي أَحْبَبْتُهُ في اللَّهِ تعالى، قال: فَإِنِّي رسول اللَّهِ إِلَيْكَ بأَنَّ اللَّه قَدْ أَحبَّكَ كَما أَحْبَبْتَهُ فِيهِ» **«بىر كىشى باشقا بىر يۇرتتىكى (دىنىي) قېرىندىشىنى يوقلاپ ماڭدى. ئاللاھ تائالا ئۇنىڭ يولىغا بىر پەرىشتىنى قويدى. ئۇ كىشى مېڭىپ پەرىشتىنىڭ قېشىغا كەلگەندە، پەرىشتە: ‹قەيەرگە ماڭدىڭ؟›، دەپ سورىدى. ئۇ كىشى: ‹بۇ يۇرتتىكى بىر قېرىندىشىمنى يوقلاپ كېلەي، دەپ ماڭدىم›، دېدى. پەرىشتە: ‹سېنىڭ ئۇ كىشىگە قىلغان قانداقتۇر بىرەر ياخشىلىقىڭ بولۇپ، ئۇنىڭ بەدىلىگە نەپكە ئېرىشىش ئويۇڭ بارمۇ؟›، دېدى. ئۇ كىشى: ‹ياق، مېنىڭ ئۇنى پەقەت ئاللاھ تائالا ئۈچۈن ياخشى كۆرۈشتىن باشقا ئويۇم يوق›، دېدى. پەرىشتە: ‹مەن ئاللاھ تائالانىڭ ساڭا ئەۋەتكەن ئەلچىسى، ھەقىقەتەن ئاللاھ تائالا سېنى سەن قېرىندىشىڭنى ياخشى كۆرگەندەك ياخشى كۆردى›، دېدى».** — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئاللاھ تائالانىڭ بەندىگە بولغان مۇھەببىتى ئۇنىڭغا ياخشىلىقنى ئىرادە قىلىش ۋە ئىشلىرىغا تەۋپىق، نۇسرەت ئاتا قىلىشتىن ئىبارەت ئىكەنلىكى.

2) ئاللاھ تائالانىڭ رازىلىقى ئۈچۈن بىر ـ بىرىنى ياخشى كۆرۈش ۋە بىر ـ بىرىنى يوقلاپ تۇرۇشنىڭ ناھايىتى ساۋابلىق كاتتا ئىش ئىكەنلىكى.

**362 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن:** «مَنْ عَادَ مَرِيضاً أَوْ زَار أَخاً لَهُ في اللَّه، نَادَاهُ مُنَادٍ: بِأَنْ طِبْتَ، وطَابَ مْمشَاكَ، وَتَبَوَّأْتَ مِنَ الجَنَّةِ منْزِلاً» **«كىمكى بىرەر كېسەلنى يوقلىسا ياكى ئاللاھ تائالا يولىدا دوست تۇتۇشسا، بىر قېرىندىشىنى يوقلىسا، بىر نىدا قىلغۇچى ئۇنىڭغا: ‹ياخشى ئىش قىلدىڭ. باسقان قەدەملىرىڭ خەيرلىك بولدى ۋە ئۆزۈڭ ئۈچۈن جەننەتتىن بىر ئورۇن ھازىرلىدىڭ›، دەپ نىدا قىلىدۇ».**

— تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: كېسەل يوقلاشنىڭ، ئاللاھ يولىدا قېرىنداشلىرىنى يوقلاپ تۇرۇشنىڭ ئەجىر ـ ساۋابى بايان قىلىنغان.

**363 ـ ئەبۇ مۇسا ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن:** «إِنَّما مثَلُ الجلِيس الصَّالِحِ وَجَلِيسِ السُّوءِ. كَحَامِلِ المِسْكِ، وَنَافِخِ الْكِيرِ، فَحامِلُ المِسْكِ، إِمَّا أَنْ يُحْذِيَكَ، وَإِمَّا أَنْ تَبْتَاعَ مِنْهُ وَإِمَّا أَنْ تَجِدَ مِنْهُ رِيحاً طَيِّبَةً. ونَافخُ الكيرِ إِمَّا أَن يحْرِقَ ثِيابَكَ وإمَّا أَنْ تجِدَ مِنْهُ رِيحاً مُنْتِنَةً» **«ھەقىقەتەن ياخشى ھەمراھ بىلەن يامان ھەمراھنىڭ**

مىسالى ئىپار ساتقۇچى بىلەن تۆمۈرچىگە ئوخشايدۇ. ئىپار ساتقۇچىغا كەلسەك، ئۇ ياكى ساڭا ئىپاردىن بېرىدۇ، ياكى ساڭا سېتىپ بېرىدۇ، ياكى ئۇنىڭ خۇش پۇرىقىنى پۇرىۋالىسەن. تۆمۈرچىگە كەلسەك، ئۇ ياكى كىيىمىڭنى كۆيدۈرىدۇ، ياكى ئۇنىڭ سېسىق پۇرىقىنى پۇرايسەن». —— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) كىشىنىڭ دۇنيالىق ئىشلىرى ۋە دىنغا زىيان يەتكۈزىدىغان ھەمراھلار بىلەن دوست بولماسلىقى كېرەكلىكى.

2) تاللاپ دوست تۇتۇش، پايدىلىق توغرا يوللۇق كىشىلەر بىلەن دوست بولۇش لازىملىقى.

3) ئىپار سېتىشنىڭ جائىز ئىكەنلىكى ۋە ئىپارنىڭ پاك ئىكەنلىكى.

**364 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «تُنْكَحُ المَرْأَةُ لأَرْبعٍ: لِمالِهَا، ولِحَسَبِهَا، ولِجَمَالِهَا، ولِدِينِهَا، فَاظْفَرْ بِذَاتِ الدِّينِ تَرِبَتْ يَدَاكَ» «خوتۇن ئېلىشتا ئايال كىشىنىڭ پۇل ـ مېلى، شان ـ شەرىپى، ھۆسن ـ جامالى، دىيانىتى كۆزدە تۇتۇلىدۇ. دىيانەتلىك ئايالنى ئالغىن، ئاللاھ تائالا سېنى ئۆز پەزلىدىن باي قىلىدۇ».** —— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئىسلام دىنى ھەر بىر مۇسۇلماننى دىيانەتلىك ئايالنى ھەمراھلىققا تاللاشقا دەۋەت قىلىدىغانلىقى.

2) ئەر ئۆيلىنىشتە ئايالنىڭ دىيانىتىنى ئاساس قىلىدىكەن، بۇنداق نىكاھنىڭ داۋاملىشىدىغانلىقى، چۈنكى دىن ئەقىل ۋە ۋىجداننى توغرا يولغا باشلايدىغانلىقى، دىيانەتلىك ئايالدا باشقا گۈزەل پەزىلەتلەرنىڭمۇ تېپىلىدىغانلىقى.

**365 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جىبرىئىلغا: «مَا يَمْنَعُكَ أَنْ تَزُورَنَا أَكْثَرَ مِمَّا تَزُورنَا؟» «بىزنى ھازىرقىدىن كۆپرەك زىيارەت قىلىشىڭغا نېمە توسقۇنلۇق قىلىدۇ؟»، دېگەندە، بۇ ئايەت نازىل بولغان: ﴿وما نَتَنَزَّلُ إلاَّ بِأَمْرِ رَبِّكَ لَهُ مَا بَيْنَ أَيْدِينَا وَمَا خَلْفَنَا وما بَيْنَ ذلِكَ﴾ ﴿بىز بىر جايدىن يەنە بىر جايغا پەقەت ئاللاھ تائالانىڭ بۇيرۇقى بىلەنلا يۆتكىلەلەيمىز، بىزنىڭ ئالدى ـ كەينىمىزدىكى ۋە شۇنىڭ ئارىلىقىدىكى نەرسىلەر ئاللاھ تائالاغا خاستۇر﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە مەريەم 64 ـ ئايەت)** —— بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ جىبرىئىل ئەلەيھىسسالامغا بولغان مۇھەببىتى، ئۇنى كۆرۈشكە، ئۇ ئېلىپ كەلگەن ئىلىم، ۋەھيىگە بولغان ھېرىسمەنلىكى بايان قىلىنغان.

**366 ـ ئەبۇ سەئىد خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لا تُصَاحبْ إلاَّ مُؤْمِناً، ولا يَأْكُلْ طعَامَكَ إلاَّ تَقِيٌّ» «سەن پەقەت مۇئمىن بىلەنلا ھەمسۆھبەت بولغىن، تامىقىڭنى پەقەت تەقۋادارلارلا يېسۇن».**

—— ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان.

367 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الرَّجُلُ عَلَى دِينِ خَلِيلِهِ، فَلْيَنْظُرْ أَحَدُكُمْ مَنْ يُخَالِلُ» «كىشىنىڭ دىيانىتى دوستىنىڭ دىيانىتىگە باغلىق بولىدۇ. شۇڭا، سىلەرنىڭ ھەربىرىڭلار كىم بىلەن دوستلىشىدىغانلىقىغا قارىسۇن».

ـــ ئەبۇ داۋۇد ۋە تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

يەنە بىر رىۋايەتتە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: «بىر كىشى ياخشى كىشىلەرنى ياقتۇرسا، ئۇلارنىڭ دەرىجىسىگە يېتەلمىسە قانداق قىلىدۇ؟ »، دېيىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الْمَرْءُ مَعَ مَنْ أَحَبَّ» «كىشى ياخشى كۆرگەن ئادىمى بىلەن بىللە بولىدۇ»، دېدى، دېيىلگەن.

368 ـ ئەبۇ مۇسا ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الْمَرْءُ مَعَ مَنْ أَحَبَّ» «كىشى ياخشى كۆرگەن ئادىمى بىلەن بىللە بولىدۇ». ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: كىشىنىڭ قىيامەت كۈنىدە ياخشىلار، تەقۋادارلار بىلەن بىللە جەم بولۇشى ئۈچۈن شۇلار بىلەن دوستلىشىشى، يامانلار، پاسىقلاردىن يىراق بولۇشى لازىملىقى.

369 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىر ئەئرابى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: «قىيامەت قاچان بولىدۇ؟ »، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مَا أَعْدَدْتَ لَهَا؟» «قىيامەتكە نېمىلەرنى تەييارلىدىڭ؟ »، دېدى. ئۇ كىشى: «ئاللاھ تائالا ۋە ئاللاھ تائالانىڭ رەسۇلىنىڭ مۇھەببىتىنى تەييارلىدىم»، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «أَنْتَ مَعَ مَنْ أَحْبَبْتَ» «سەن ياخشى كۆرگەن ئادىمىڭ بىلەن بىللە بولىسەن»، دېدى.

يەنە بىر رىۋايەتتە: مەن ئۇنىڭغا روزىلارنى كۆپ تۇتۇش، نامازلارنى كۆپ ئوقۇش ۋە سەدىقىلەرنى كۆپ بېرىشنى تەييارلىيالمىدىم، لېكىن مەن ئاللاھ تائالا ۋە ئاللاھ تائالانىڭ رەسۇلىنى ياخشى كۆرىمەن»، دېدى، دېيىلگەن. ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سوئال سورىغۇچىغا ئاقىلانە جاۋاب بەرگەنلىكى، ئۇ كىشىگە قىيامەتنىڭ ۋاقتىغا ئەمەس، قانداق ئەمەللەرنى تەييارلاشقا ئەھمىيەت بېرىش كېرەكلىكىنى ئاگاھلاندۇرغانلىقى.

2) قىيامەت كۈنىدە ھەر بىر كىشىنىڭ مەيلى ياخشى، يامان بولسۇن، ئۆزى ياخشى كۆرگەن ئادىمى بىلەن بىللە بولىدىغانلىقى.

370 ـ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھنىڭ قېشىغا بىر كىشى كېلىپ: «ئى رەسۇلۇللاھ! ياخشى كىشىلەرنى

ياقتۇرۇپ ئۇلارنىڭ دەرىجىسىگە يېتەلمىگەن كىشى توغرىسىدا نېمە دەيسەن؟ »، دېدى. رەسۇلۇللاھ: «الْمَرْءُ مَعَ مَنْ أَحَبَّ» «كىشى ياخشى كۆرگەن كىشىسى بىلەن بىللە بولىدۇ»، دېدى.

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

**371 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:** پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «النَّاسُ معَادِنُ كَمَعَادِنِ الذَّهَبِ وَالْفِضَّةِ، خِيَارُهُمْ في الجَاهِلِيَّةِ خِيارُهُمْ في الإِسْلامِ إِذَا فَقهُوا. وَالأَرْوَاحُ جُنُودٌ مُجنَّدَةٌ، فَمَا تَعَارَفَ مِنْهَا ائْتَلَفَ، وَمَا تَنَاكَرَ مِنْهَا، اخْتَلَفَ» «كىشىلەر ئالتۇن ـ كۈمۈش كانلىرىغا ئوخشاش كانلاردۇر. ئۇلارنىڭ جاھىلىيەت دەۋرىدىكى ياخشىلىرى ئىسلام دىنى دەۋرىدىمۇ ياخشىلاردۇر. كىشىلەرنىڭ روھلىرى ئالەمى ئەرۋاھتا توپلانغان لەشكەرلەردۇر. ئالەمى ئەرۋاھتا ئۆزئارا تونۇشقان روھلار بۇ دۇنيادا بىر ـ بىرى بىلەن كېلىشەلەيدۇ. تونۇشمىغانلىرى بولسا كېلىشەلمەيدۇ».

— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) جاھىلىيەت دەۋرىنىڭ كىشىلەرنىڭ پەزىلەتلىرى پەقەت شۇ دەۋردە ياشىغان كىشىلەر ئىمان ئېيتىپ، مۇسۇلمان بولۇپ، دىنىي ئىلىملەرنى ئىگىلەپ، ياخشى ئەمەللەرنى قىلغاندىلا، ئاندىن ھېسابقا ئېلىنىدىغانلىقى.

2) روھلارنىڭ ئەسلىي يارىلىشىدىكى ياخشىلىق ياكى يامانلىق تەبىئەتلىرى بىلەن تونۇشقانلىرى بۇ دۇنيادىمۇ چىقىشىپ ئۆتىدىغانلىقى، قارشىلاشقانلىرى بۇ دۇنيادىمۇ ئەپ ئۆتمەيدىغانلىقى.

**372 ـ ئۇسەير ئىبنى ئەمر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى،** ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا يەمەنلىكلەردىن ياردەمچى كىشىلەر كەلگەندە، ئۇلاردىن: «ئاراڭلاردا ئۇۋەيس ئىبنى ئامىر بارمۇ؟ »، دەپ سورىدى ۋە بارلىقىنى بىلگەندىن كېيىن ئۇۋەيس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قېشىغا باردى. ئۇنىڭغا: «سەن ئۇۋەيس ئىبنى ئامىرمۇ؟ »، دېدى. ئۇ: «ھەئە»، دېدى. ئاندىن ئۇنىڭغا: «سەندە ئاق كېسەل بولۇپ، ھازىر ساقىيىپ پەقەت بىر دەرھەمچىلىك ئورنى قالدىمۇ؟ »، دېدى. ئۇ: «ھەئە»، دېدى. ئۆمەر: «سېنىڭ ئاناڭ بارمۇ؟ »، دېدى. ئۇ: «ھەئە»، دېدى. ئاندىن ئۆمەر: «مەن رەسۇلۇللاھنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: ‹يَأْتِي عَلَيْكُمْ أُوَيْسُ بْنُ عَامِرٍ مع أَمْدَادِ أَهْلِ الْيَمَنِ مِنْ مُرَادٍ، ثُمَّ مِنْ قَرَنٍ كَانَ بِهِ برصٌ، فَبَرَأَ مِنْهُ إِلاَّ مَوْضعَ دِرْهَمٍ، لَهُ وَالِدَةٌ هُو بِها بِرٌّ لَوْ أَقْسمَ على اللَّه لأَبَرَّهُ، فَإِنِ اسْتَطَعْتَ أَنْ يَسْتَغْفِرَ لَكَ فَافْعَلْ› ‹سىلەرگە يەمەن ئەھلىدىن ياردەمچى قوشۇنلىرى بىلەن مۇراد قەبىلىسىدىكى قەرەن جەمەتىدىن بولغان ئۇۋەيس ئىبنى ئامىر دېگەن كىشى كېلىدۇ. ئۇ ئاق كېسەل بولۇپ، ساقىيىپ بىر دەرھەمچىلىك ئورنى قالىدۇ. ئۇنىڭ بىر ئانىسى بولۇپ، ئۇ ئانىسىغا بەك ياخشىلىق قىلىدۇ. ئەگەر ئۇ ئاللاھ تائالاغا قەسەم قىلسىلا، ئاللاھ تائالا ئۇنىڭ قەسىمىنى ئىشقا ئاشۇرۇپ بېرىدۇ. ئەگەر ئۇنىڭ بىلەن ئۇچراشساڭ، ساڭا

مەغفىرەت تەلەپ قىلىشنى ئۆتۈنگەن). ماڭا مەغفىرەت تەلەپ قىلغىن»، دېدى. ئاندىن ئۇ ئاللاھ تائالادىن مەغفىرەت تەلەپ قىلدى. ئۆمەر ئۇنىڭغا: «سەن قەيەرگە بېرىشنى خالايسەن؟»، دېۋىدى، ئۇ: «كۇفەگە بېرىشنى خالايمەن»، دېدى. ئۆمەر: «ئۇ يەرنىڭ باشلىقلىرىغا سەن توغرۇلۇق خەت يېزىپ بېرەيمۇ؟»، دېدى. ئۇ كىشى: «مېنىڭ كىشىلەرنىڭ ئىچىدىكى ئاجىزلاردىن بولغىنىم ياخشىدۇر»، دېدى.

ياندۇرقى يىلى ھەج مەۋسۇمىدا ئۆمەر ئۇلارنىڭ چوڭلىرىدىن بىر كىشىگە ئۇچراشتى. ئۇنىڭدىن ئۇۋەيس توغرۇلۇق سورىدى. ئۇ: «مەن ھەجگە ماڭغان چاغدا، ئۇۋەيسنىڭ ئۆيلىرى ۋەيرانە ۋە مال ـ مۈلۈكلىرى ناھايىتى ئاز قالغانىدى»، دېدى. ئۆمەر: «مەن رەسۇلۇللاھنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان»، دەپ رەسۇلۇللاھنىڭ يۇقىرىدا سۆزلىگەنلىرىنى ئېيتىپ بەردى. ئۇ كىشى ھەجدىن قايتىپ ئۇۋەيسنىڭ قېشىغا كېلىپ: «ماڭا ئاللاھ تائالادىن مەغفىرەت تىلىگىن»، دېدى. ئۇۋەيس ئۇ كىشىگە: «سەن ئۆمەر بىلەن ئۇچرىشىپسەن ـ دە»، دېدى. ئۇ كىشى: «ھەئە»، دېگەندىلا، ئۇۋەيس ئۇ كىشى ئۈچۈن ئاللاھ تائالادىن مەغفىرەت تىلىدى. ئاندىن كىشىلەر ئۇنى تونۇپ قېلىۋىدى، ئۇ كۇفەنى تاشلاپ كەتتى.

ـــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە مۇنداق دېيىلگەن: ئۇسەير ئىبنى جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، كۇفە ئەھلى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ يېنىغا كەلدى. ئۇلارنىڭ ئىچىدە ئۇۋەيسنى مەسخىرە قىلىدىغان كىشىلەردىن بىرسى بار ئىدى. ئۆمەر: «بۇ يەردە قەرەن جەمەتىدىن بىرەرسى بارمۇ؟»، دەپ سورىۋىدى، ئۇ كىشى كەلدى. ئۆمەر: «ھەقىقەتەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «إِنَّ رَجُلاً يَأْتِيْكُمْ مِنَ الْيَمَنِ يُقَالُ لَهُ أُوَيْسٌ لاَ يَدَعُ بِالْيَمَنِ غَيْرَ أُمٍّ لَهُ قَدْ كَانَ بِهِ بَيَاضٌ فَدَعَا اللهَ تَعَالَى فَأَذْهَبَهُ إِلاَّ مَوْضِعَ الدِّيْنَارِ أَوِ الدِّرْهَمِ فَمَنْ لَقِيَهُ مِنْكُمْ فَلْيَسْتَغْفِرْ لَكُمْ» (سىلەرگە يەمەندىن ئۇۋەيس ئىسىملىك بىر كىشى كېلىدۇ، ئۇ يەمەندە ئانىسىدىن باشقا نەرسىنى قالدۇرۇپ قويمايدۇ، ھەقىقەتەن ئۇ ئاق كېسەل بولۇپ قېلىپ، ئاللاھ تائالاغا دۇئا قىلىۋىدى، ساقىيىپ، كېسەل پەقەت دىنارنىڭ ياكى دەرھەمنىڭ ئورنىچىلىك جايىدىلا قالدى، سىلەردىن كىمكى ئۇنىڭغا يولۇقسا، ئۆزى ئۈچۈن ئاللاھ تائالادىن مەغفىرەت تەلەپ قىلىشنى سورىسۇن)، دېگەنىدى»، دېدى.

مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مەن رەسۇلۇللاھنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم، دەپ رىۋايەت قىلىنىدۇ: «إِنَّ خَيْرَ التَّابِعِيْنَ رَجُلٌ يُقَالُ لَهُ أُوَيْسٌ وَلَهُ وَالِدَةٌ وَكَانَ بِهِ بَيَاضٌ فَمُرُوْهُ فَلْيَسْتَغْفِرْ لَكُمْ» (تابىئىنلارنىڭ ياخشىسى ئۇۋەيس ئاتلىق كىشىدۇر. ئۇنىڭ ئانىسى بار ۋە ئاق كېسەل بىلەن ئاغرىغان. ئۇنىڭدىن ئۆزۈڭلار ئۈچۈن ئاللاھ تائالادىن مەغفىرەت تەلەپ قىلىشنى سوراڭلار).

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئۇۋەيس ئىبنى ئامىرنىڭ پەزىلىتى، ئۇنىڭ تابىئىنلارنىڭ ئەڭ ياخشىلىرىدىن ئىكەنلىكى.

2) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كەلگۈسىدىكى ئىشلاردىن ئالدىنئالا خەۋەر بېرىدىغان مۆجىزىسى بايان قىلىنغان.

3) ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ شەرىئەت ئىلمىنى يەتكۈزۈش، سۈننەتنى تارقىتىش يولىدىكى تىرىشچانلىقى، ئۇنىڭ پازىل كىشىلەرنى قەدىرلەيدىغان، ماختايدىغان پەزىلىتىدىن ئۇنىڭ ئىمانىنىڭ كامىللىقى ئاشكارا بولىدىغانلىقى.

4) خەيرلىك، ساۋابلىق سەپەرنىڭ بەرىكىتى، ئۇنىڭدىن قايتقان كىشىنىڭ دۇئاسىنىڭ ئىجابەت بولىدىغانلىقى.

5) سالىھ، تەقۋادار كىشىلەردىن دۇئا قىلىپ قويۇشنى سوراش، گەرچە دۇئا تەلەپ قىلغۇچى ئۇ كىشىدىن ئەۋزەل بولسىمۇ، ياخشىلىق، ساۋابنى زىيادە قىلىش يۈزىسىدىن دۇئا قىلىپ قويۇشنى سوراشنىڭ توغرا ئىكەنلىكى.

**373 ـ ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، مەن رەسۇلۇللاھتىن ئۆمرە قىلىشقا ئىزنى سورىدىم. رەسۇلۇللاھ ماڭا ئىزنى بېرىپ: «لا تَنْسَنَا يا أَخَيَّ مِنْ دُعَائِكَ» «ئى قېرىندىشىم، دۇئايىڭدا بىزنى ئۇنتۇپ قالمىغىن»، دېدى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: «رەسۇلۇللاھنىڭ ئۇ سۆزىنىڭ ئورنىغا پۈتۈن دۇنيا مېنىڭ ئىلكىمدە بولسىمۇ مېنى ئۇنچىلىك خۇشال قىلالمايتتى»، دېدى.**

— ئەبۇ داۋۇد ۋە تىرمىزى رىۋايەت قىلغان.

**يەنە بىر رىۋايەتتە: «أَشْرِكْنَا يَا أَخَيَّ فِي دُعَائِكَ» «ئى قېرىندىشىم! دۇئايىڭغا بىزنىمۇ شېرىك قىلغىن»، دېگەن، دېيىلگەن.**

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) مۇقىم بىر يەردە تۇرغۇچىنىڭ سەپەر قىلغۇچىدىن ئۆزىگە دۇئا قىلىپ قويۇشنى سورىشى، ئەگەر سەپەر ھەج ياكى ئۆمرە ئۈچۈن بولغاندا، گەرچە ئۇ ئادەم سەپەر قىلغۇچىدىن ئەۋزەل بولسىمۇ، سەپەر قىلغۇچىدىن دۇئا قىلىپ قويۇشنى سوراشنىڭ پەزلى بايان قىلىنغان.

2) ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزلى بايان قىلىنغان.

**374 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلاغلىقمۇ، پىيادىمۇ قۇبا مەسجىدىنى زىيارەت قىلاتتى، ئۇ يەردە ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇيتتى.**

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

**يەنە بىر رىۋايەتتە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەر شەنبە كۈنى ئۇلاغلىق ۋە پىيادە قۇبا مەسجىدىگە كېلەتتى، ئىبنى ئۆمەرمۇ شۇنداق قىلاتتى، دېيىلگەن.**

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) قۇبا مەسجىدىنى زىيارەت قىلىشنىڭ مۇستەھەپلىكى. ئۇ يەردە ناماز ئوقۇشنىڭ ساۋابى ھەدىسلەردە بايان قىلىنغان. «صَلاَةٌ فِيْ مَسْجِدِ قُبَاء كَعُمْرَةَ» « قۇبا

مەسجىدىدە ناماز ئوقۇغان كىشى ئۆمرە قىلغانغا ئوخشاش ساۋابقا ئېرىشىدۇ». دېگەن ھەدىسنى ئىمام تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

2) ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەرنىڭ ھەممە ئىشلىرىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئۈلگە قىلىپ سۈننەتكە ئەگىشىدىغانلىقى.

## 46. باب كىشىنى ئاللاھ تائالا يولىدا ياخشى كۆرمەكنىڭ پەزىلىتى ۋە ئۇنىڭغا قىزىقتۇرۇش، بىر كىشىنىڭ ياخشى كۆرىدىغان كىشىسىگە ئۆزىنىڭ ئۇنى ياخشى كۆرىدىغانلىقىنى بىلدۈرۈش ۋە بىلدۈرگەن كىشىگە نېمە دېيىش توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿مُحَمَّدٌ رَّسُولُ اللَّهِ وَالَّذِينَ مَعَهُ أَشِدَّاء عَلَى الْكُفَّارِ رُحَمَاء بَيْنَهُمْ﴾ ﴿مۇھەممەد ئاللاھنىڭ رەسۇلىدۇر، ئۇنىڭ بىلەن بىرگە بولغان مۆئمىنلەر كۇففارلارغا قاتتىقتۇر، ئۆزئارا كۆيۈمچاندۇر﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە فەتھ 29 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَالَّذِينَ تَبَوَّؤُوا الدَّارَ وَالْإِيمَانَ مِن قَبْلِهِمْ يُحِبُّونَ مَنْ هَاجَرَ إِلَيْهِمْ﴾ ﴿ئۇلاردىن (يەنى مۇھاجىرلاردىن) مەدىنىدە يەرلىك بولغان، ئىمانى كۈچلۈك بولغانلار يېنىغا ھىجرەت قىلىپ كەلگەنلەرنى دوست تۇتىدۇ﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە ھەشر 9 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

375 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ثَلاثٌ مَنْ كُنَّ فِيهِ وَجَدَ بِهِنَّ حَلاَوَةَ الإِيمَانِ: أَنْ يَكُونَ اللَّهُ وَرَسُولُهُ أَحَبَّ إِلَيْهِ مِمَّا سِواهُما، وأَنْ يُحِبَّ المَرْءَ لا يُحِبُّهُ إِلاَّ لِلَّهِ، وَأَنْ يَكْرَهَ أَنْ يَعُودَ فِي الكُفْرِ بَعْدَ أَنْ أَنْقَذَهُ اللَّهُ مِنْهُ، كَمَا يَكْرَهُ أَنْ يُقْذَفَ فِي النَّارِ» «كىمدە ئۈچ تۈرلۈك نەرسە تېپىلسا، ئۇ ئىماننىڭ ھالاۋىتىنى تېتىغان بولىدۇ. ئاللاھ تائالا ۋە ئاللاھ تائالانىڭ پەيغەمبىرىنى ھەممە نەرسىدىن ئارتۇق سۆيۈش، بىرەر بەندىنى دوست تۇتسا، ئۇنى پەقەت خۇدالىق ئۈچۈن دوست تۇتۇش، ئاللاھ تائالانىڭ ئىلتىپاتى بىلەن كۇفرىدىن قۇتۇلغاندىن كېيىن، قايتا كۇفرىغا قايتىشنى تىرىك پېتى ئوتقا تاشلانغاندەك يامان كۆرۈش».

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئاللاھ تائالاغا تائەت ـ ئىبادەت قىلىش، ئۇنى دۇنيا نېئمەتلىرىدىن ئارتۇق كۆرگەندىلا ئىماننىڭ ھالاۋىتىدىن لەززەتلەنگىلى بولىدىغانلىقى.

2) ئاللاھ تائالانى ۋە ئاللاھ تائالانىڭ رەسۇلىنى ياخشى كۆرۈش — ئىنساننىڭ ئاللاھ تائالانىڭ ۋە ئاللاھ تائالانىڭ رەسۇلىنىڭ رازىلىقىنى ئۆز نەپسى ـ خاھىشىدىن ئارتۇق كۆرۈش بىلەن بولىدىغانلىقى.

3) كۇفرىلىقنى يامان كۆرۈش — ئۇنىڭ بۇۋاسىتە سەۋەبلىرىدىن ۋە كۇفرىلىققا ئېلىپ بارىدىغان گۇناھلاردىن يىراق بولۇش بىلەن بولىدىغانلىقى.

376 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سبْعَةٌ يُظِلُّهُم اللَّه في ظِلِّهِ يَوْمَ لا ظِلَّ إِلاَّ ظِلُّهُ: إِمامٌ عادِلٌ، وَشَابٌ نَشَأَ في عِبَادَةِ اللَّهِ عَزَّ وَجلَّ، وَرَجُلٌ قَلْبُهُ مَعلَّقٌ بالمَسَاجِدِ ورَجُلان تَحَابَّا في اللَّهِ اجْتَمَعَا عَلَيْهِ، وَتَفَرَّقَا عَلَيْهِ، ورَجُلٌ دَعَتْهُ امْرَأَةٌ ذَاتُ مَنْصِبٍ وَجَمَالٍ، فقال: إِنِّي أَخافُ اللَّه، وَرَجُلٌ تَصَدَّقَ بصَدَقَةٍ، فَأَخْفَاهَا حَتَّى لا تَعْلَمَ شِمَالُهُ ما تُنْفِقُ يَمِينُهُ، وَرَجُلٌ ذَكَرَ اللَّهَ خَالِياً فَفَاضَتْ عَيْنَاهُ» «ئاللاھ تائالانىڭ سايىسىدىن باشقا ھېچقانداق سايە يوق قىيامەت كۈنىدە ئاللاھ تائالا يەتتە تۈرلۈك ئادەمنى ئۆز ئەرشى ئاستىدا سايىدىتىدۇ: 1) ئادىل پادىشاھ. 2) پەرۋەردىگارى ئاللاھ تائالانىڭ ئىبادىتىدە ئۆسكەن ياش. 3) ئەس ـ يادى ھەمىشە مەسجىدتە بولغان ئادەم. 4) ئاللاھ تائالانىڭ رازىلىقى ئۈچۈن دوست بولۇشقان ۋە ئاللاھ تائالانىڭ رازىلىقى ئۈچۈن ئايرىلىشقان ئادەملەر. 5) ئېسىل ۋە چىرايلىق بىر ئايال ئۆزىگە چاقىرسا، ‹ئاللاھ تائالادىن قورقىمەن›، دەپ ئۇنى رەت قىلغان كىشى. 6) ئوڭ قولى بىلەن نېمىنى بەرگەنلىكىنى سول قولى بىلمەي قالغۇدەك دەرىجىدە مەخپىي سەدىقە بەرگەن كىشى. 7) خالىي جايدا ئاللاھ تائالانى ياد ئېتىپ ياش تۆككەن كىشى».

ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئادىل سۇلتاننىڭ پەزلى، ئاللاھ تائالانىڭ ئۇنىڭغا بولغان مەرھەمىتى بايان قىلىنغان. ئادىل پادىشاھنىڭ باشقىلارنىڭ ئەڭ ئالدىدا كېلىشى نۇرغۇن مەنپەئەت ۋە ھەقنىڭ ئۇنىڭ بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولغانلىقى ئۈچۈندۇر.

2) ئاللاھ تائالانىڭ تائەت ـ ئىبادىتى بىلەن چوڭ بولغان، گۇناھلاردىن يىراق بولغان ياشنىڭ پەزلى.

3) جامائەت بىلەن ناماز ئوقۇشنى ياخشى كۆرۈپ، قەلبى مەسجىدكە باغلانغان كىشىنىڭ پەزلى.

4) دۇنيانىڭ مەنپەئەتلىرى يۈزىسىدىن ئەمەس، ئاللاھ تائالانىڭ يولىدا بىر ـ بىرىنى ياخشى كۆرۈپ جەم بولۇشنىڭ پەزلى.

5) گۇناھنىڭ شارائىتى ھازىرلانغاندا ئاللاھ تائالادىن قورقۇپ ئېپپەتلىك بولغان كىشىنىڭ پەزلى.

6) كەمبەغەلنىڭ غۇرۇرىغا تېگىشتىن ساقلىنىدىغان، كەمسىتمەيدىغان، شۇنداقلا كىشىلەر ئارىسىدا رىياغا ئېلىپ بارمايدىغان مەخپىي يوسۇندىكى سەدىقىنىڭ پەزلى.

7) ئاللاھ تائالانىڭ ھەر دائىم كۆزىتىپ تۇرىدىغانلىقىنى ھېس قىلىدىغان ۋە خالىي جايدا ئاللاھ تائالادىن قورقۇپ ياش تۆككەن ئادەمنىڭ پەزلى.

8) باشقا ھەدىسلەردە قىيامەت كۈنى ئاللاھ تائالانىڭ يەتمىش تۈرلۈك ئادەمنى ئۆز سايىسىدا سايىدىتىدىغانلىقى بايان قىلىنغان. ئىمام سۇيۇتى بۇ يەتتە تۈرلۈك ئادەمنىڭ ئورنىنىڭ ئالاھىدە ئىكەنلىكى ۋە ئۇلارنىڭ ئەمەللىرىنىڭ پەزلى سەۋەبىدىن بۇ ھەدىستە يەتتە تۈرلۈك ئادەملا تىلغا ئېلىنغان دەپ كۆرسىتىدۇ.

9) دوستلىشىشنىڭ پرىنسىپىنى كۆرستىپ بەرگەن.

**377 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إن اللّه تعالى يقولُ يَوْمَ الْقِيَامةِ: أَيْنَ الْمُتَحَابُّونَ بِجَلالِي؟ الْيَوْمَ أُظِلُّهُمْ في ظِلّي يَومَ لا ظِلَّ إلاَّ ظِلّي» «ھەقىقەتەن ئاللاھ تائالا قىيامەت كۈنى: ‹مېنىڭ ئۇلۇغلۇقۇم بىلەن دوستلاشقان كىشىلەر قەيەردە؟ مېنىڭ سايەمدىن باشقا ھېچقانداق سايە بولمىغان بۈگۈنكى كۈندە، ئۇلارنى ئۆز سايەمدە سايىدىتىمەن›، دەيدۇ».** — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

**378 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «وَالَّذِي نَفْسِي بِيَدِهِ لا تَدْخُلُوا الجَنَّةَ حَتَّى تُؤْمِنُوا، ولا تُؤْمِنُوا حَتَّى تَحَابُّوا، أَوَ لا أَدُلُّكُمْ عَلَى شَيءٍ إِذَا فَعَلْتُمُوه تَحَابَبْتُمْ؟ أَفْشُوا السَّلامَ بينَكم» «جېنىم ئىلكىدە بولغان زات بىلەن قەسەمكى، سىلەر مۇئمىن بولمىغۇچە جەننەتكە كىرەلمەيسىلەر، ئۆزئارا دوستلاشمىغۇچە مۇئمىن بولالمايسىلەر. مەن سىلەرنى ئۆزئارا دوستلاشتۇرىدىغان بىر ئىشنى ئېيتىپ بېرەيمۇ؟ ئۇ بولسىمۇ ئاراڭلاردا سالامنى ئومۇملاشتۇرۇڭلار».** — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئىمانسىز ھالدا جەننەتكە كىرگىلى بولمايدىغانلىقى، مۇسۇلماننىڭ ئۆزى نېمىنى ياخشى كۆرسە قېرىندىشىغىمۇ شۇنى ياخشى كۆرمىگۈچە ئىمانىنىڭ كامىل بولمايدىغانلىقى.

2) سالام بېرىش ئۆزئارا دوستلىشىشنىڭ سەۋەبلىرىدىندۇركى، ئۇ دوستلۇقنى، مېھرىبانلىقنى پەيدا قىلىدۇ. سالام بېرىش بىلەن مۇسۇلمانلار ئارىسىدىكى مېھىر ـ مۇھەببەت كۈچىيىدۇ. سالام بىلەن مۇسۇلمانلار باشقىلاردىن پەرقلىنىپ تۇرىدۇ. سالام قىلىش سۈننەت، ئۇنىڭغا جاۋاب قايتۇرۇش پەرز. سالام قىلىش قائىدىسى: « اَلسَّلامُ عَلَيْكُمْ وَرَحْمَةُ اللهِ وَبَرَكَاتُهُ » « ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم ۋەرەھمەتۇللاھى ۋەبەرەكاتۇھۇ »، دېيىش بولۇپ، باشقا سۆزلەرنى ئېيتىپ سالاملىشىش بۇنىڭ ئورنىنى باسالمايدۇ.

**379 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «أَنَّ رَجُلاً زَارَ أَخاً لَهُ في قَرِيَةٍ أُخْرَى، فَأَرْصد اللّهُ تعالى على مَدْرَجَتِهِ ملَكاً، فَلَمَّا أَتَى عَلَيْهِ قال: أَيْن تُريدُ؟ قال: أُرِيدُ أَخاً لي في هذِهِ الْقَرْيَةِ. قال: هَلْ لَكَ عليْهِ مِنْ نِعْمَةٍ تَرُبُّهَا عَلَيْهِ؟ قال: لا، غَيْر أَنِّي أَحْبَبْتُهُ في اللّهِ تعالى، قال: فَإِنِّي رسول اللّهِ إِلَيْكَ بأَنَّ اللّه قَدْ أَحبَّك كَما أَحْبَبْتَهُ فِيهِ» «بىر كىشى باشقا بىر يۇرتتىكى (دىنىي) قېرىندىشىنى يوقلاپ ماڭدى، ئاللاھ تائالا ئۇنىڭ يولىغا بىر پەرىشتىنى قويدى. ئۇ كىشى مېڭىپ پەرىشتىنىڭ قېشىغا كەلگەندە، پەرىشتە: ‹قەيەرگە ماڭدىڭ؟›، دەپ سورىدى. ئۇ كىشى: ‹بۇ يۇرتتىكى بىر قېرىندىشىمنى يوقلاپ كېلەي، دەپ ماڭدىم›، دېدى. پەرىشتە: ‹سېنىڭ ئۇ كىشىگە قىلغان قانداقتۇر بىرەر ياخشىلىقىڭ بولۇپ، ئۇنىڭ بەدىلىگە نەپكە ئېرىشىش ئويۇڭ بارمۇ؟›، دېدى. ئۇ كىشى: ‹ياق، مېنىڭ ئۇنى پەقەت ئاللاھ تائالا ئۈچۈن**

ياخشى كۆرۈشتىن باشقا ئويۇم يوق›، دېدى. پەرىشتە: ‹مەن ئاللاھ تائالانىڭ ساڭا ئەۋەتكەن ئەلچىسى، ھەقىقەتەن ئاللاھ تائالا سېنى سەن قېرىندىشىڭنى ياخشى كۆرگەنىدەك ياخشى كۆردى›، دېدى».  — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

380. بەرا ئىبنى ئازىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لا يُحِبُّهُمْ إِلاَّ مُؤمِنٌ، وَلا يُبْغِضُهُمْ إِلاَّ مُنَافِقٌ، مَنْ أَحَبَّهُمْ أَحبَّه اللَّهُ، وَمَنْ أَبْغَضَهُمْ أَبْغَضَهُ اللَّه» «ئەنسارىيلارنى پەقەت مۇئمىنلەرلا ياخشى كۆرىدۇ، مۇناپىقلارلا يامان كۆرىدۇ. ئەنسارىيلارنى ياخشى كۆرگەن ئادەمنى ئاللاھ تائالا ياخشى كۆرىدۇ، ئەنسارىيلارنى يامان كۆرگەن ئادەمنى ئاللاھ تائالامۇ يامان كۆرىدۇ».  — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئەنسارىيلارنىڭ ئىسلام دىنىنىڭ نۇسرەت تېپىشى ئۈچۈن كۆرسەتكەن خىزمەتلىرى سەۋەبلىك ئەنسارىيلارنى ياخشى كۆرۈش ئېگىشلىكتۇر ۋە ئىماننىڭ ئالامەتلىرىدىن بىرىدۇر، ئۇلارنى يامان كۆرۈش مۇناپىقلىق بولۇپ، مۇسۇلمانلار ئاتىپىسىدىن چىقىپ كەتكەنلىكتۇر. ئەمما ئۇلارنىڭ بىرەرسىنى بىرەر ئاداۋەت تۈپەيلى يامان كۆرۈش مۇناپىقلىق ئەمەس، بەلكى گۇناھ ھېسابلىنىدۇ.

381 ـ مۇئاز رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: «قَالَ اللَّهُ عَزَّ وَجَلَّ: المُتَحَابُّونَ في جَلالي، لَهُمْ مَنَابِرُ مِنْ نُورٍ يَغْبِطُهُمْ النَّبِيُّونَ وَالشُّهَدَاءُ» «ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: مېنىڭ ئۇلۇغلۇقۇم توغرۇلۇق دوستلاشقان كىشىلەرگە نۇرلۇق مۇنبەرلەر تەييارلىنىدۇ، پەيغەمبەرلەرمۇ، شېھىتلەرمۇ ئۇلارغا زوقلىنىدۇ».  — ترمىزى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئاللاھ تائالا يولىدا دوستلاشقانلارغا ئاخىرەتتە چوڭ ساۋاب ۋە كاتتا ئورۇن ھازىرلانغان بولىدۇ. پەيغەمبەرلەر ئاللاھ تائالانىڭ ئەڭ ئەۋزەل بەندىلىرى بولۇپ، ئۇلارنىڭ بۇ نۇرلۇق مۇنبەرلەرنى ئارزۇ قىلىشى ئاللاھ تائالا يولىدا دوستلاشقانلارنىڭ پەزلى، شەرىپى، دەرىجىسىنىڭ يۇقىرىلىقىنى بايان قىلىش يۈزىسىدىن ئېيتىلغان.

382 ـ ئەبۇ ئىدرىس خەۋلانى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن دەمەشقنىڭ مەسجىدىگە كىردىم. ئۇ مەسجىدتە خۇش چىراي بىر يىگىت بار ئىكەن، كىشىلەر ئۇنىڭ بىلەن بىللە ئولتۇرۇپتۇ. ئەگەر ئۇلار بىرەر نەرسىدە دەتالاش قىلىشىپ قالسا، ئۇ يىگىتكە تەلپۈنۈپ، ئۇنىڭ پىكىرىنى ئېلىپ قايتىدىكەن. مەن ئۇ يىگىت توغرۇلۇق سورىسام، ئۇلار: «بۇ مۇئاز ئىبنى جەبەل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بولىدۇ»، دېيىشتى. ئەتىسى ئەتىگەندە مەسجىدكە بالدۇر كىرىپ قارىسام، ئۇ مەندىنمۇ بالدۇر كېلىپ ناماز ئوقۇۋېتىپتۇ. مەن ئۇنى نامىزىنى ئوقۇپ بولغۇچە كۈتۈپ تۇردۇم. ئاندىن ئۇنىڭ ئالدى تەرىپىگە ئۆتۈپ سالام بېرىپ: «ئاللاھ تائالا بىلەن قەسەمكى، مەن سېنى ئاللاھ تائالا رىزاسى ئۈچۈن ياخشى كۆرىمەن»، دېدىم. ئۇ: «ئاللاھ تائالا ئۈچۈنمۇ؟»، دېدى. مەن: «ئاللاھ تائالا ئۈچۈن»، دېدىم.

ئۇ: «ئاللاھ تائالا ئۈچۈنمۇ؟ »، دېدى. مەن: «ئاللاھ تائالا ئۈچۈن»، دېدىم. ئۇ مېنى تونۇمنىڭ پېشىدىن تۇتۇپ ئۆزىگە تارتتى. ئاندىن: «ساڭا خۇش خەۋەر، مەن رەسۇلۇللاھنىڭ: ‹قالَ اللَّهُ تعالى وَجَبَتْ مَحبَّتِي لِلْمُتَحَابِّينَ فيَّ، والمُتَجالِسِينَ فيَّ، وَالْمُتَزَاوِرِينَ فيَّ، وَالْمُتَبـاذِلِينَ فيَّ› ‹ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: مېنىڭ مۇھەببىتىمنى دەپ دوستلاشقان، مېنى دەپ بىللە ئولتۇرۇشقان، مېنى دەپ زىيارەت قىلىشقان، مېنى دەپ ئۆزئارا بىر نەرسىلەرنى بېرىشكەن كىشىلەرگە مېنىڭ مۇھەببىتىم تېگىشلىك بولدى›، دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان»، دېدى. — ئىمام مالىك رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئاللاھ تائالا ئۈچۈن دوستلاشقان ئادەمنىڭ دوستلاشقان ئادىمىگە ئۆزىنىڭ ئۇنى ياخشى كۆرىدىغانلىقىنى ئېيتىپ قويۇشىنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى، ئىبادەت قىلىۋاتقان بولسا، ئۇ ئىبادەتتىن بوشىغاندا ئاندىن ئۇنىڭغا گەپ قىلىشىنىڭ سۆزلىشىش ئەدەبلىرى جۈملىسىدىن ئىكەنلىكى.

2) بىرەرسىگە گەپ قىلغاندا، ئۇنى چۆچۈتۈپ قويماسلىق ئۈچۈن ئالدى تەرىپىدىن كېلىپ گەپ قىلىشنىڭ ئەدەب ـ ئەخلاق جۈملىسىدىن ئىكەنلىكى.

383 ـ ئەبۇ (كەرىمە) مىقداد ئىبنى مەئدى كەرىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إِذَا أَحَبَّ الرَّجُلُ أَخَاهُ، فَلْيُخْبِـرْهُ أَنَّـهُ يُحِبُّـهُ» «ئەگەر بىر كىشى بىرەر قېرىندىشىنى ياخشى كۆرسە، ئۇنىڭغا ياخشى كۆرىدىغانلىقىنى بىلدۈرسۇن». — ئەبۇ داۋۇد ۋە تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: كىشىنىڭ دىنىي قېرىندىشىغا ئۆزىنىڭ ئۇنى ياخشى كۆرىدىغانلىقىنى ئېيتىپ قويۇشتىن مەقسەت، ئۇلار ئوتتۇرىسىدىكى دوستلۇق، مېھىر ـ مۇھەببەت، ھەمكارلىق، قېرىنداشلىق ئالاقىسىنى كۈچەيتىش ئۈچۈندۇر.

384 ـ مۇئاز رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ قولىنى تۇتۇپ تۇرۇپ: «يَا مُعَاذُ واللَّهِ، إِنِّي لأُحِبُّكَ، ثُمَّ أُوصِيكَ يَا مُعاذُ لا تَدَعنَّ في دُبُرِ كُلِّ صلاةٍ تَقُولُ: اللَّهُم أَعِنِّي على ذِكْرِكَ وَشُكْرِكَ، وحُسنِ عِبَادتِك» «ئى مۇئاز! ئاللاھ تائالا بىلەن قەسەمكى، مەن سېنى ھەقىقەتەن ياخشى كۆرىمەن»، دېدى. ئاندىن ۋەسىيەت قىلىپ: «ئى مۇئاز! ساڭا تەۋسىيە قىلىمەنكى، ھەر نامازنىڭ كەينىدە: ‹ئى ئاللاھ! سېنى زىكىر قىلىشىمغا، ساڭا شۈكۈر قىلىشىمغا ۋە ساڭا ئوبدان قۇلچىلىق قىلىشىمغا يار ـ يۆلەك بولغايسەن›، دېيىشنى تەرك ئەتمىگىن»، دېدى.

— ئەبۇ داۋۇد ۋە نەسەئى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ھەر پەرز نامازدىن كېيىن يۇقىرىقى دۇئانى ئوقۇشىنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

2) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇئاز ئىبنى جەبەل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا بولغان مۇھەببىتى، ھۆرمىتى، ئۇنىڭ تېخىمۇ كۆپ ياخشىلىق ۋە ساۋابقا ئېرىشىشىنى ئۈمىد قىلىدىغانلىقى.

385 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىر كىشى رەسۇلۇللاھنىڭ قېشىدا تۇراتتى. بىر كىشى ئۇنىڭ يېنىدىن ئۆتتى. ئۇ كىشى: «ئى رەسۇلۇللاھ! مەن ئۇنى ئەلۋەتتە ياخشى كۆرىمەن»، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: «أأعْلمتَهُ؟» «ئۇنىڭغا بىلدۈردىڭمۇ؟ »، دېدى. ئۇ: «ياق»، دېدى. رەسۇلۇللاھ: «أعْلِمْهُ» «ئۇنىڭغا بىلدۈرۈپ قويغىن»، دېدى. ئاندىن ئۇ كىشى يېتىشىۋېلىپ: «مەن سېنى ئاللاھ تائالا ئۈچۈن ياخشى كۆرىمەن»، دېدى. ئۇ كىشى: «سەن مېنى ئاللاھ تائالا ئۈچۈن ياخشى كۆرگەندەك ئاللاھ تائالامۇ سېنى ياخشى كۆرگەي»، دېدى.
—— ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان.

## 47 . باب ئاللاھ تائالانىڭ بەندىلەرنى ياخشى كۆرگەنلىكىنىڭ ئالامەتلىرى ۋە بۇ ئالامەتلەرنى كىشى ئۆزىگە سىڭدۈرۈش ۋە ئۇنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن تىرىشچانلىق كۆرسىتىش توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿قُلْ إِن كُنتُمْ تُحِبُّونَ اللّهَ فَاتَّبِعُونِي يُحْبِبْكُمُ اللّهُ وَيَغْفِرْ لَكُمْ ذُنُوبَكُمْ وَاللّهُ غَفُورٌ رَّحِيمٌ﴾ ﴿(ئى مۇھەممەد! ئۇلارغا) ئېيتقىنكى، ئەگەر سىلەر ئاللاھنى دوست تۇتساڭلار، ماڭا ئەگىشىڭلاركى، ئاللاھ سىلەرنى دوست تۇتىدۇ، (ئۆتكەنكى) گۇناھىڭلارنى مەغفىرەت قىلىدۇ. ئاللاھ ناھايىتى مەغفىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر﴾. (« قۇرئان كەرىم » سۈرە ئال ئىمران 31 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: ﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ مَن يَرْتَدَّ مِنكُمْ عَن دِينِهِ فَسَوْفَ يَأْتِي اللّهُ بِقَوْمٍ يُحِبُّهُمْ وَيُحِبُّونَهُ أَذِلَّةٍ عَلَى الْمُؤْمِنِينَ أَعِزَّةٍ عَلَى الْكَافِرِينَ يُجَاهِدُونَ فِي سَبِيلِ اللّهِ وَلاَ يَخَافُونَ لَوْمَةَ لآئِمٍ ذَلِكَ فَضْلُ اللّهِ يُؤْتِيهِ مَن يَشَاء وَاللّهُ وَاسِعٌ عَلِيمٌ﴾ ﴿ئى مۇئمىنلەر! سىلەردىن كىمكى مۇرتەد بولىدىكەن، ئاللاھ (ئۇنىڭ ئورنىغا) ئاللاھ ئۇلارنى دوست تۇتىدىغان، ئۇلارمۇ ئاللاھنى دوست تۇتىدىغان، مۇئمىنلەرگە كۆيۈنىدىغان، كۇففارلارغا شەپقەتسىز، ئاللاھنىڭ يولىدا جىھاد قىلىدىغان ۋە مالامەت قىلغۇچىنىڭ مالامىتىدىن قورقمايدىغان بىر قەۋمنى كەلتۈرىدۇ. بۇ ئاللاھنىڭ پەزلىدۇركى، ئۇنى خالىغان كىشىگە بېرىدۇ. ئاللاھ تائالانىڭ (پەزلى) كەڭدۇر، ئاللاھ تائالا ھەممىنى بىلگۈچىدۇر﴾. (« قۇرئان كەرىم » سۈرە مائىدە 54 ـ ئايەت)

386 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إِنَّ اللَّه تعالى قال: مَنْ عادَى لي وَلِيّاً، فقدْ آذَنْتُهُ بِالحَرْبِ، ومَا تَقَرَّبَ إِليَّ عَبْدِي بِشَيْءٍ أَحَبَّ إِلَيَّ مِمَّا افْتَرَضْتُ عَلَيْهِ، وَمَا يَزَالُ عَبْدِي يَتَقَرَّبُ إِلَيَّ بِالنَّوَافِلِ حَتَّى أُحِبَّهُ، فَإِذَا أَحْبَبْتُهُ، كُنْتُ سَمْعَهُ الَّذِي يَسْمَعُ بِهِ، وَبَصَرَهُ الَّذِي يُبْصِرُ بِهِ، ويَدَهُ الَّتِي يبْطِشُ بِهَا، وَرِجْلَهُ الَّتِي يَمْشِي بِها وإِنْ سَأَلَنِي أَعْطَيْتُهُ،

وَلَئِنْ اسْتَعَاذَنِي لأُعِيذَنَّهُ» «ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ‹كىمكى مېنىڭ ياخشى بەندەمنى دۈشمەن تۇتىدىكەن، ئۇنىڭغا مەن ئۇرۇش ئاچقانلىقىمنى ئۇقتۇرىمەن. مەن بەندەمنىڭ ئۇنىڭ ئۈستىگە پەرز قىلىپ بېكىتكەن ئىبادەتلەرنى ئادا قىلىش ئارقىلىق ماڭا يېقىنلىششىنى ئەڭ ياقتۇرىمەن، بەندەم نەفلى ئىبادەتلەر ئارقىلىق ماڭا يېقىنلىشىۋەرسە، ئۇنى ياخشى كۆرۈپ قالىمەن. مەن ئۇنى ياخشى كۆرۈپ قالغان چاغدا، ئۇنىڭ ئاڭلايدىغان قۇلىقى، كۆرىدىغان كۆزى، تۇتىدىغان قولى ۋە ماڭىدىغان پۇتى بولۇپ قالىمەن. ئەگەر ئۇ سورىسا سورىغىنىنى چوقۇم بېرىمەن. ئەگەر ئۇ مېنىڭدىن پاناھ تىلىسە، ئۇنىڭغا چوقۇم پاناھ بولىمەن›».

— بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئاللاھ تائالا ياخشى كۆرگەن كىشىگە دۈشمەنلىك قىلغۇچىدىن ئاللاھ تائالانىڭ ئىنتىقام ئالىدىغانلىقى.

2) بەندىنىڭ پەرز ئەمەللەرنى ئادا قىلىش بىلەن ئاللاھ تائالانىڭ مۇھەببىتىگە ئېرىشىدىغانلىقى، نەفلى ئەمەللەر بىلەن ئاللاھ تائالانىڭ مۇھەببىتىنىڭ تېخىمۇ زىيادە بولىدىغانلىقى.

3) پەرز ئەمەللەرنى ئادا قىلىش نەفلى ئەمەللەرنىڭ ئالدىدا تۇرىدىغانلىقى، چۈنكى پەرز ئەمەللەر ئاللاھ تائالانىڭ قەتئىي ئەمرى بولۇپ، ئەمەل قىلغۇچىغا ساۋاب ـ ئەجىر بېرىلىدىغانلىقى، تەرك ئەتكۈچىگە گۇناھ يېزىلىدىغانلىقى، ئەمما نەپلى ئەمەللەرنى قىلغۇچىغا ساۋاب بېرىلىپ، تەرك ئەتكەن كىشىگە گۇناھ يېزىلمايدىغانلىقى.

4) ھەدىستە ئېيتىلغان «كُنْتُ سَمْعَهُ الَّذِي يَسْمَعُ بِهِ» «مەن ئۇ بەندىنىڭ ئاڭلايدىغان قۇلىقى. . .»، دېگەن سۆيەتلەرنى مۇنداق ئىككى خىل مەنىدە چۈشىنىش مۇمكىن. بىرى، ئاللاھ تائالانىڭ ئۇ بەندىنىڭ قۇلىقىنى ۋە كۆز، قول، پۇتىنى ئەزالىرىنى ئاللاھ تائالاغا ئىتائەت قىلىشقا، ياخشى ئەمەللەرنى قىلىشقا مۇيەسسەر قىلىپ بېرىدىغانلىقى، ھارام ئىشلارنى قىلىشتىن ساقلايدىغانلىقى. يەنە بىرى بۇ سۆيەتلەر ئاللاھ تائالانىڭ ئۇ بەندىگە ياردەم قىلىدىغانلىقى. بۇنى ھەرگىزمۇ ھۇلۇل ۋە ئاھاد ئېقىمىدىكىلەر ئېيتقاندەك: «ئاللاھ تائالانىڭ ئۇ بەندە بىلەن قوشۇلۇپ كېتىشى ياكى ئەزالىرىغا كىرىشى»، دەپ چۈشىنىشكە بولمايدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق ئىنسانچە ئوخشىتىشتىن پاكتۇر، ئۇلۇغدۇر.

5) ئاللاھ تائالا ياخشى كۆرگەن بەندىنىڭ ۋاقتى ئۇزارغان تەقدىردىمۇ ھامان دۇئاسىنىڭ ئىجابەت بولىدىغانلىقى.

387 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إِذَا أَحَبَّ اللَّهُ تعالى العَبْدَ، نَادَى جِبْرِيل: إِنَّ اللّه تعالى يُحِبُّ فُلاناً، فَأَحْبِبْهُ، فَيُحِبُّهُ جِبْرِيلَ، فَيُنَادى في أَهْلِ السَّمَاء: إِنَّ اللّه يُحِبُّ فُلاناً، فَأَحِبوهُ، فَيُحِبُّهُ أَهْلُ السَّمَاءِ، ثُمَّ يُوضَعُ لَــهُ القَبُولُ في الأَرْضِ» «ئاللاھ تائالا بىرەر بەندىنى دوست تۇتسا، جىبرىئىل ئەلەيھىسسالامغا: ‹ئاللاھ تائالا پالانى كىشىنى دوست تۇتىدۇ. سەنمۇ ئۇنى دوست تۇتقىن›، دەيدۇ. شۇنىڭ بىلەن جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام ئۇنى دوست تۇتىدۇ. جىبرىئىل

ئەلەيھىسسالام ئاسماندىكىلەرنى توۋلاپ: ‹ئاللاھ تائالا پالانى ئادەمنى دوست تۇتىدۇ، سىلەرمۇ ئۇنى دوست تۇتۇڭلار›، دەيدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئاسماندىكىلەرمۇ ئۇنى دوست تۇتىدۇ. شۇنىڭدىن كېيىن ئۇ زېمىندىكىلەر دوست تۇتىدىغان ئادەم بولۇپ قالىدۇ».

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە رەسۇلۇللاھ مۇنداق دېگەن، دېيىلىدۇ: «إِنَّ اللَّه تعالى إِذا أَحبَّ عبْداً دَعا جِبْريلَ، فقال: إِنِّي أُحِبُّ فُلاناً فَأَحْبِبْهُ، فَيُحِبُّهُ جِبْريلُ، ثُمَّ يُنَادِي في السَّماءِ، فَيَقُولُ: إِنَّ اللَّه يُحِبُّ فُلاناً، فَأَحِبُّوهُ فيُحبُّهُ أَهْلُ السَّمَاءِ ثُمَّ يوضَعُ له القَبُولُ في الأَرْضِ، وإِذا أَبْغَضَ عَبداً دَعا جِبْريلَ، فيَقولُ: إِنِّي أُبْغِضُ فُلاناً، فَأَبْغِضْهُ، فَيُبْغِضُهُ جِبْريلُ، ثُمَّ يُنَادِي في أَهْلِ السَّماءِ: إِنَّ اللَّه يُبْغِضُ فُلاناً، فَأَبْغِضُوهُ، فَيُبْغِضُهُ أَهْلُ السَّماءِ ثُمَّ تُوضَعُ له البَغْضَاءُ في الأَرْضِ» «ئەگەر ئاللاھ تائالا بىرەر بەندىنى ياخشى كۆرسە، جىبرىئىلنى چاقىرىپ: ‹مەن پالانى كىشىنى ياخشى كۆرىمەن، ئۇنى سەنمۇ ياخشى كۆرگىن›، دەيدۇ. جىبرىئىل ئۇنى ياخشى كۆرىدۇ. ئاندىن ئاسماندا ندا قىلىپ: ‹ئاللاھ تائالا پالانى كىشىنى ياخشى كۆرىدۇ، ئۇنى ياخشى كۆرۈڭلار›، دەيدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇنى پەرىشتىلەرمۇ ياخشى كۆرىدۇ. ئاندىن ئۇ ئادەمنى زېمىندىكى كىشىلەرمۇ مەقبۇل كۆرىدۇ. ئەگەر ئاللاھ تائالا بىرەر بەندىنى يامان كۆرسە جىبرىئىلنى چاقىرىپ: ‹مەن پالانى كىشىنى يامان كۆرىمەن، ئۇنى يامان كۆرگىن›، دەيدۇ. ئۇنى جىبرىئىلمۇ يامان كۆرىدۇ ۋە پەرىشتىلەرگە ندا قىلىپ: ‹پالانى كىشىنى ئاللاھ تائالا يامان كۆرىدۇ، ئۇنى يامان كۆرۈڭلار›، دەيدۇ. ئاندىن پەرىشتىلەرمۇ ئۇنى يامان كۆرىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئۇ ئادەم كىشىلەر تەرىپىدىن يامان كۆرۈلىدۇ».

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئىنساننىڭ بىرەرسىنى ياخشى كۆرۈش ياكى يامان كۆرۈشىدىكى ئۆلچەمدە ياخشىلارنى ۋە پەزىلەت ئىگىلىرىنى ياخشى كۆرۈشنى ئاساس قىلىشى كېرەكلىكى، پاسىقلارنىڭ سالىھ كىشىنى يامان كۆرۈشىنىڭ، ئۆزىگە ئوخشاش پاسىقلارنى ياخشى كۆرۈشىنىڭ ئۇلارنىڭ ناچار تەبىئەتلىك بولغانلىقىدىن ئىكەنلىكى. مۇئمىننىڭ كىشىلەرگە ئاللاھ تائالانىڭ نۇرى بىلەن قارايدىغانلىقى، ئاللاھ تائالا كىمنى ياخشى كۆرسە شۇنى ياخشى كۆرىدىغانلىقى.

388 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ بىر كىشىنى قوشۇنغا قوماندان قىلىپ ئەۋەتكەنىدى. ئۇ كىشى ئىمام بولۇپ نامىزىدا ئوقۇغان ئايەتلىرىگە «قُلْ هُوَ اللَّهُ اَحَدٌ ...» نى قوشۇپ ئوقۇدى، ئۇلار قايتقاندىن كېيىن بۇ ئىشنى رەسۇلۇللاھقا يەتكۈزۈۋىدى، رەسۇلۇللاھ: «سَلُوهُ لِأَيِّ شَيْءٍ يَصْنَعُ ذلكَ؟» «سىلەر نېمە ئۈچۈن شۇنداق قىلغانلىقىنى ئۇنىڭ ئۆزىدىن سوراڭلار»، دېدى. ئۇلار ئۇنىڭدىن سورىۋىدى، ئۇ: «‹قُلْ هُوَ اللَّهُ اَحَدٌ ...› بولسا ئاللاھ تائالانىڭ سۈپىتىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان. شۇڭا، مەن ئۇنى ئوقۇشنى ياخشى كۆرىمەن»، دېدى. رەسۇلۇللاھ: «أَخْبِرُوهُ أَنَّ اللَّه تعالى يُحبُّهُ» «ئۇ كىشىگە ئېيتىپ قويۇڭلاركى، ئۇنى ئاللاھ تائالا ھەقىقەتەن ياخشى كۆرىدۇ»، دېدى.

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) نامازدىكى بىر رەكئەتتە سۈرە فاتىھەدىن باشقا ئىككى سۈرىنى بىللە ئوقۇشنىڭ جائىز ئىكەنلىكى.

2) ساھابىلەرنىڭ ئۆزلىرى يولۇققان ھەر بىر مەسىلىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا مۇراجىئەت قىلىپ ھۆكمىنى بىلىشكە ئالدىرايدىغانلىقى.

3) سۈرە ئىخلاسقا ئاللاھ تائالا ياخشى كۆرىدىغان سۈپەتلەرنىڭ جەملەنگەنلىكى، ئۇنىڭدا تەۋھىد، بەندىلەرنىڭ ئاللاھ تائالاغا ھەممە ئىشىدا ئىلتىجا قىلىدىغانلىقى، ئاللاھ تائالانىڭ تۇغۇلغانمۇ ئەمەس، بالا تاپقانمۇ ئەمەسلىك سۈپەتلىرى بايان قىلىنغانلىقى.

4) بەندىنىڭ ئەمەللىرىگە ئۇنىڭ مەقسىتىگە يارىشا ساۋاب بېرىلىدىغانلىقى، بەندە ئاللاھ تائالا ياخشى كۆرىدىغان ئەمەللەر بىلەن ئاللاھ تائالاغا يېقىنلاشماقچى بولسا، ئاللاھ تائالانىڭ ئۇنى ياخشى كۆرىدىغانلىقى.

5) نامازدا ئوخشاش بىر سۈرىنى تەكرارلاشنىڭ دۇرۇس ئىكەنلىكى، چۈنكى ھەدىستە ئېيتىلغاندەك ساھابە ھەر بىر قىرائەتتىن كېيىن سۈرە ئىخلاسنى ئوقۇغان.

## 48. باب يېتىملار، قىزلار، ئاجىز مىسكىنلەرنى رەنجىتىشتىن ھەزەر ئەيلەش توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَالَّذِينَ يُؤْذُونَ الْمُؤْمِنِينَ وَالْمُؤْمِنَاتِ بِغَيْرِ مَا اكْتَسَبُوا فَقَدِ احْتَمَلُوا بُهْتَانًا وَإِثْمًا مُبِينًا﴾ ﴿مۆمىنلەر مۆمىنەلەرگە قىلمىغان ئىشلارنى (چاپلاپ) ئۇلارنى رەنجىتىدىغانلار، شۇ بوھتاننى ۋە روشەن گۇناھنى ئۈستىگە ئارتىۋالغان بولىدۇ﴾. (« قۇرئان كەرىم » سۈرە ئەھزاب 58 ـ ئايەت)

ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: ﴿فَأَمَّا الْيَتِيمَ فَلَا تَقْهَرْ ۞ وَأَمَّا السَّائِلَ فَلَا تَنْهَرْ﴾ ﴿يېتىمنى خارلىما، سائىلغا قوپاللىق قىلما﴾. (« قۇرئان كەرىم » سۈرە زۇھا 9 ـ، 10 ـ ئايەتلەر)

بۇ توغرىسىدا ھەدىسلەر كۆپ، ئۇلاردىن ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلغان ئالدىنقى بابتىكى بىر ھەدىستە مۇنداق دېيىلگەن: ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: «كىمكى مېنىڭ ياخشى بەندەمنى دۈشمەن تۇتىدىكەن، مەن ئۇنىڭغا ئۇرۇش ئاچقانلىقىمنى ئۇقتۇرىمەن».

سەئد ئىبنى ئەبۇ ۋەققاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلغان يېتىم ئوغۇل ۋە يېتىم قىزلارغا مېھرىبانلىق كۆرسىتىش دېگەن بابتا كەلگەن 261 ـ ھەدىستىكى رەسۇلۇللاھنىڭ: «يا أبا بَكْرٍ لَعلَّكَ أغْضبتَهمْ؟ لَئِنْ كُنْتَ أَغضبْتَهُمْ لَقَدْ أَغْضَبتَ رَبَّكَ؟» «ئى ئەبۇ بەكرى! ئۇلارنى خاپا قىلىپ قويغان بولۇشۇڭ مۇمكىن، سەن ئۇلارنىڭ ئاچچىقىنى كەلتۈرۈپ قويساڭ ئاللاھ تائالا ساڭا غەزەپلىنىدۇ»، دېگەن سۆزىمۇ بۇ ماۋزۇدا بايان قىلىنىدىغان ھەدىسلەر جۈملىسىدىندۇر.

389 ـ جۇندۇب ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مَنْ صَلَّى صَلاَةَ الصُّبْحِ، فَهُوَ فِي ذِمَّةِ اللَّه، فَلا يَطْلُبَنَّكُمْ اللَّهُ مِنْ ذِمَّتِهِ بِشَيءٍ، فَإِنَّهُ مَنْ يَطْلُبْهُ مِنْ ذِمَّتِهِ بِشَيَءٍ، يُدْرِكْهُ، ثُمَّ يَكُبُّهُ عَلى وَجْهِهِ فِي نَارِ جَهَنَّمَ» «كىمكى بامدات نامىزىنى ئوقۇسا، ئۇ ئاللاھ تائالانىڭ كېپىللىكىدە بولىدۇ. ئاللاھ تائالا ئۆز كېپىللىكىدىكى بىرەر نەرسە توغرۇلۇق سىلەردىن ھېساب ئالماقچى بولۇپ قالمىسۇن. ئاللاھ تائالا ئۆز كېپىللىكىدىكى نەرسە توغرۇلۇق ھېساب ئالىدىكەن، تۇتماي قويمايدۇ. ئاندىن ئۇنىڭ يۈزىنى يەرگە قىلىپ دوزاخقا تاشلايدۇ».

—— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: كىمكى جامائەت بىلەن بىللە بامدات نامىزىنى ئوقۇيدىكەن، ئۇ كىشىنىڭ ئاللاھ تائالانىڭ كېپىللىكى ۋە قوغدىشىدا بولىدىغانلىقى، ئاللاھ تائالانىڭ كېپىللىكىدىكى كىشىگە ئازار بەرمەسلىك كېرەكلىكى، ئەگەر كىمكى شۇنداق قىلىدىكەن، ئاللاھ تائالانىڭ ئۇ كىشىگە غەزەپلىنىپ، جازالايدىغانلىقى، ئاللاھ تائالانىڭ جازاسىدىن قېچىپ قۇتۇلۇش مۇمكىن بولماي، يۈزى بىلەن دوزاخقا تاشلىنىدىغانلىقى، جامائەت بىلەن بىللە بامدات نامىزى ئوقۇشنى داۋاملاشتۇرغان كىشىگە زىيان يەتكۈزۈشنىڭ ئېغىر گۇناھ ئىكەنلىكى.

## 49 ـ باب كىشىلەرنىڭ تاشقى قىياپىتىگە قاراپ ھۆكۈم قىلىش، ئۇلارنىڭ ئىچكى دۇنياسىنى ئاللاھ تائالاغا تاپشۇرۇش توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿فَإِن تَابُواْ وَأَقَامُواْ الصَّلاَةَ وَآتَوُاْ الزَّكَاةَ فَخَلُّواْ سَبِيلَهُمْ﴾ ﴿ئەگەر ئۇلار تەۋبە قىلسا، ناماز ئوقۇسا، زاكات بەرسە ئۇلارنى قويۇپ بېرىڭلار﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە تەۋبە 5 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

390. ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «أُمِرْتُ أَنْ أُقَاتِلَ النَّاسَ حَتَّى يَشْهَدُوا أَنْ لا إِلهَ إِلاَّ اللَّه، وَأَنَّ مُحَمَّداً رسولُ اللَّهِ، ويُقِيمُوا الصَّلاَةَ، وَيُؤتوا الزَّكاةَ، فَإِذَا فَعَلُوا ذلكَ، عَصمُوا مِنِّي دِماءَهُمْ وَأَمْوالَهُمْ إِلاَّ بِحَقِّ الإِسْلامِ، وحِسابُهُمْ عَلى اللَّه تعالى» «مەن كىشىلەر بىلەن ئۇلار بىر ئاللاھ تائالادىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئاللاھ تائالانىڭ ئەلچىسى، دەپ گۇۋاھلىق بەرگەنگە قەدەر شۇنىسى باركى، ئۇلار ئىسلامىي مەجبۇرىيەتلەرنى ئادا قىلىشى ۋە ئىسلامدا چەكلەنگەن ئىشلاردىن چەكلىنىشى لازىم. ئۇرۇش قىلىشتا بۇيرۇلدۇم. ئۇلار ناماز ئوقۇسا، زاكات بەرسە، ئۇلارنىڭ جانلىرى ۋە ماللىرى دەخلىسىزدۇر. ئۇلاردىن ھېساب ئېلىش ئاللاھ تائالانىڭ ئىشى».

—— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئىسلام دىنىغا كىرگەنلىكىنى ئېلان قىلىپ، ئىسلامنىڭ ئەھكاملىرىنى ئادا قىلغان كىشىلەرنىڭ جانلىرى ۋە ماللىرىغا چېقىلىش ھارام ئىكەنلىكى، ئۇلارغا بۇ دۇنيادا ئىسلام ئەھكاملىرىنى ئىجرا قىلىشتا مۇسۇلمان سۈپىتى بىلەن مۇئامىلە

قىلىنىدىغانلىقى، ئەمما ئۇلارنىڭ ئىچكى ئەھۋالى، نىيەتلىرىنىڭ قانداقلىقى ھەققىدە پەقەت ئاللاھ تائالانىڭ ھېساب ئالىدىغانلىقى.

**391 ـ ئابدۇللاھ تارىق ئىبنى ئەشيەم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «مَنْ قال لا إلهَ إلاّ اللّهُ محمدا رسولُ اللّه، وَكَفَرَ بِما يُعْبَدُ مِنْ دُونِ اللّهِ، حَرُمَ مالُهُ وَدَمُهُ، وَحِسابُهُ على اللّه تعالى» «كىمكى بىر ئاللاھ تائالادىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئاللاھنىڭ ئەلچىسى دېسە ۋە ئاللاھ تائالادىن باشقا چوقۇنىلىۋاتقان بۇتلارنى ئىنكار قىلسا، ئۇنىڭ مېلى ۋە جېنى دەخلىسىزدۇر. ئۇنىڭدىن ھېساب ئېلىش ئاللاھ تائالانىڭ ئىشىدۇر».** ـــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: مۇسۇلمانىنىڭ بارلىق باتىل مەبۇدلارنى ئىنكار قىلىپ، ئۇنىڭدىن چەك ـ چېگرا ئايرىشى ۋاجىپ ئىكەنلىكى.

**392 ـ ئەبۇ مەئبەد مىقداد ئىبنى ئەسۋەد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، مەن رەسۇلۇللاھقا: «ئەگەر مەن كۇففارلاردىن بىرەيلەن بىلەن ئۇچرىشىپ قېلىپ، ئۇنىڭ بىلەن ئۇرۇشسام، ئۇ بىر قولۇمنى قىلىچ بىلەن چېپىپ ئۈزۈۋەتسە، ئاندىن بىر دەرەخنىڭ پىنىغا بېرىپ پاناھلىنىپ: ‹ئاللاھ تائالاغا ئىمان كەلتۈردۈم›، دېسە، ئۇنى ئۆلتۈرسەم بولامدۇ؟ ئى رەسۇلۇللاھ!»، دەپ سورىدىم. رەسۇلۇللاھ: «لا تَقْتُلْهُ» «ئۇنى ئۆلتۈرسەڭ بولمايدۇ»، دېدى. مەن: «ئى رەسۇلۇللاھ! ئۇ مېنىڭ قولۇمنى ئۈزۈۋەتكەندىن كېيىن ئاللاھ تائالاغا ئىمان كەلتۈردۈم دېگەن تۇرسا»، دېدىم. رەسۇلۇللاھ: «لا تَقْتُلْهُ، فإنْ قَتَلْتَهُ، فَإنَّهُ بِمنزِلَتِكَ قَبْلَ أنْ تَقْتُلَهُ. وَإنَّكَ بِمَنْزِلَتِهِ قَبْلَ أنْ يَقُولَ كَلِمَتَهُ التي قال» «ئۇنى ئۆلتۈرمەيسەن، ئەگەر ئۇنى ئۆلتۈرىدىغان بولساڭ، ئۇ سېنىڭ سەن ئۇنى ئۆلتۈرۈشتىن ئىلگىرىكى ھالىتىڭدە بولىدۇ، سەن بولساڭ، ئۇنىڭ ئىمان ئېيتىشتىن ئىلگىرىكى ھالىتىدە بولۇپ قالىسەن»، دېدى (رەسۇلۇللاھنىڭ ئۇ سېنىڭ ئورنىڭدا بولىدۇ، دېگىنى ئۇ مۇسۇلمانلارغا ئوخشاشلا مېلى ۋە جېنى دەخلىسىز بولىدۇ، دېگىنىدۇر. سەن ئۇنىڭ ھالىتىدە بولۇپ قالىسەن دېگىنى سەن ئۇنى ئۆلتۈرسەڭ، ئۇ ئىمان بىلەن ئۆلگەچكە، ۋارىسلىرى ئۇنىڭ ئۈچۈن سەندىن قىساس ئېلىشقا ھەقلىق بولىدۇ، دېگەنلىكتۇر. ئۇنىڭدىن سەن ئۇنىڭ كۇفرىلىق ھالىتىدە بولۇپ قالىسەن، دېگەن مەنە چىقمايدۇ، ئاللاھ تائالا ئۆزى ئەڭ ياخشى بىلگۈچىدۇر).** ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) بىرەر ئادەمنىڭ سۆزى ياكى ھەرىكىتى ئۇنىڭ ئىسلام دىنىغا كىرگەنلىكىنى كۆرسەتسە، ئۇ كىشىنى ئۆلتۈرۈشنىڭ ھارام ئىكەنلىكى.

2) ئەگەر بىر ئادەم يۇقىرىقى ھۆكۈمنى بىلىپ تۇرۇپ ئۇنى ئۆلتۈرسە ئۇنىڭدىن قىساس ئېلىنىدۇ. ئەگەر بىلمەستىن ئۆلتۈرسە دىيەت تۆلەيدۇ. بەزى ساھابىلەر كەلىمە شاھادەتنى ئېيتقان

كىشىلەرنى ئۆلتۈرۈلۈشتىن قورقۇپ ئىمان ئېيتتى دەپ چۈشىنىپ ئۆلتۈرۈۋەتكىنىگە ئوخشاش ئۇلار دىيەت تۆلەيدۇ.

**393 ـ ئۇسامە ئىبنى زەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ بىزنى جۇھەينە قەبىلىسىدىن بولغان ھۇرەقە جەمەتىگە ئەۋەتتى. بىز تاڭ ئاتقاندا قەۋمىنىڭ ئىچىدىغان سۇ بېشىغا كەلدۇق. مەن ۋە ئەنسارىيلاردىن بىر كىشى ئۇ قەۋمنىڭ بىر ئادىمىنى تۇتۇۋالدۇق. بىز ئۇنى ئارىغا ئېلىۋالغاندا، ئۇ: «بىر ئاللاھ تائالادىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق»، دېدى. ئەنسارىيلاردىن بولغان ئادەم ئۇنىڭغا قول سالمىدى. مەن نەيزەمنى سانجىپ ئۇنى ئۆلتۈرۈۋەتتىم. بىز مەدىنىگە كەلگەندە بۇ ئىش پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا يەتتى. رەسۇلۇللاھ ماڭا:** «يا أُسامةُ أَقَتَلْتَهُ بَعْدَ ما قَالَ: لا إِلهَ إِلاَّ اللَّهُ؟» **«ئى ئۇسامە! ئۇنى بىر ئاللاھ تائالادىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق، دېگەندىن كېيىنمۇ ئۆلتۈرۈۋەتتىڭمۇ؟»، دېدى. مەن: «ئى رەسۇلۇللاھ! ئۇ ئۆزىنى قوغداش ئۈچۈن شۇنداق دېدى»، دېدىم. رەسۇلۇللاھ:** «أَقَتَلْتَهُ بَعْدَ مَا قَالَ لا إِلـهَ إِلاَّ اللَّـهُ؟» **«ئۇنى بىر ئاللاھ تائالادىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق، دېگەندىن كېيىنمۇ ئۆلتۈرۈۋەتتىڭمۇ؟»، دېدى. ئاندىن بۇ گەپنى تەكرارلاۋەردى، ھەتتا مەن شۇ كۈندىن بۇرۇن مۇسۇلمان بولمىغان بولسام بوپتىكەن، دەپ قالدىم.**

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

**يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلگەن: رەسۇلۇللاھ:** «أَقَالَ: لا إِلـهَ إِلاَّ اللَّـهُ وَقَتَلْتَهُ؟» **«ئۇ بىر ئاللاھ تائالادىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق دېگەندىن كېيىن ئۆلتۈرۈۋەتتىڭمۇ؟»، دېدى. مەن: «ئى رەسۇلۇللاھ! ئۇ ھەقىقەتەن قورالدىن قورقۇپ شۇنداق دېدى»، دېدىم. رەسۇلۇللاھ:** «أَفَلا شَقَقْتَ عَنْ قَلْبِهِ حَتَّى تَعْلَمَ أَقَالَهَا أَمْ لا؟» **«سەن ئۇنىڭ چىن دىلىدىن دېگەن ياكى دېمىگەنلىكىنى بىلىش ئۈچۈن ئۇنىڭ قەلبىنى يېرىپ باقتىڭمۇ؟»، دېدى. رەسۇلۇللاھ ئۇ گەپنى تەكرارلاۋەرگەنلىكتىن مەن شۇ كۈنى مۇسۇلمان بولسام بوپتىكەن، دەپ ئويلاپ كەتتىم.**

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئىسلام ئەھكاملىرىنى ئىجرا قىلىشتا بەندىلەرنىڭ تاشقى ھالىتى بىلەن كۇپايىلىنىش، ئىچكى سىرلىرى ھەققىدە ئارتۇقچە سۈرۈشتە قىلماسلىق، بۇ ئىنتىقام ئېلىشنى مەقسەت قىلىپ، قارشى تەرەپنىڭ نىيىتىنىڭ چىن ئەمەسلىكىنى باھانە قىلىپ ئۆلتۈرمەكچى بولغانلارنى مەنئى قىلىش ئۈچۈندۇر.

2) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇسامەدىن قىساس ئېلىشنى ھۆكۈم قىلمىغان، چۈنكى ئۇسامە ئۇ كىشىنى ئۆلۈمدىن قورقۇپ يالغان ئىمان ئېيتتى دەپ چۈشەنگەن. بۇ شۇبھىلىك مەسىلىسىدۇر، شۇڭا بۇنىڭغا ھەد (شەرىئەتتە بەلگىلەنگەن جازا) بېرىلمەيدۇ. لېكىن ئۆلتۈرگۈچىگە دىيەت تۆلەش تېگىشلىكتۇر.

3) ئېغىر گۇناھ ئۆتكۈزگەن مۇسۇلماننىڭ ئىمان ئېيتمىغان بولسامچۇ، دەپ پۇشايمان قىلىشى دۇرۇس ئەمەس، ئۇسامە بولسا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ قىلمىشىنى قاتتىق ئىنكار قىلغانلىقتىن قورقۇپ شۇنداق دېگەن.

394 ـ جۇندۇب ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ بىر مۇسۇلمانلار قوشۇنىنى بىر مۇشرىكلار قەۋمىگە ئەۋەتتى. ئۇلار ئۇرۇشتى. مۇشرىكلاردىن بىر كىشى بار بولۇپ، مۇسۇلمانلاردىن قايسى كىشىنى ئۆلتۈرمەكچى بولسا، شۇ كىشىنى ئۆلتۈرۈۋەتتى. مۇسۇلمانلاردىن بىر كىشى ئۇنى ئۆلتۈرۈشنى قەستلىدى ۋە ئۇنى ئۆلتۈردى. بىز ئۇنى ئۆلتۈرگەن كىشى ئۇسامە ئىبنى زەيد دېيىشىتتۇق. ئۇسامە قىلىچىنى كۆتۈرگەندە، مۇشرىك: «لا الـه الا الله»، دەپ تۇرسىمۇ، ئۇنى ئۆلتۈرۈۋەتتى. ئاندىن بىر خۇش خەۋەر يەتكۈزگۈچى رەسۇلۇللاھنىڭ قېشىغا كەلدى. رەسۇلۇللاھ ئۇنىڭدىن ئەھۋاللارنى سورىدى. ئۇ بولغان ئىشلارنى ۋە بىر مۇسۇلمان ئەرنىڭ قانداق قىلغانلىقىنى يەتكۈزدى. رەسۇلۇللاھ ئۇ كىشىنى چاقىرىپ: «لِـمَ قَتَلْتَـهُ؟» «ئۇنى نېمىشقا ئۆلتۈردۈڭ؟ »، دەپ سورىدى. ئۇ: «ئى رەسۇلۇللاھ! ئۇ مۇسۇلمانلارغا زىيانكەشلىك قىلدى ۋە پالانى، پوكۇنىنى ئۆلتۈردى»، دەپ رەسۇلۇللاھقا بىر مۇنچە كىشىلەرنى ساناپ بەردى ۋە: «مەن قىلىچىمنى كۆتۈرۈۋىدىم، ئۇ قىلىچىمنى كۆرۈپ: ‹لا الـه الا الله›، دېگەن سۆزنى دېدى»، دېدى. رەسۇلۇللاھ: «أَقَتَلْتَهُ؟» «ئۇنى ئۆلتۈردۈڭمۇ؟ »، دەپ سورىۋىدى، ئۇ: «ھەئە»، دېدى. رەسۇلۇللاھ: «فَكَيْفَ تَصْنَعُ بلا إله إلاَّ اللَّهُ، إذا جاءَت يوْمَ القيامَةِ؟» «لا إله إلاَّ اللَّهُ دېگەن سۆزنى قىيامەت كۈنى قانداق قىلىسەن؟ »، دېدى. ئۇ: «ئى رەسۇلۇللاھ! ماڭا مەغفىرەت تىلىگىن»، دېدى. رەسۇلۇللاھ: «فَكَيْفَ تَصْنَعُ بلا إله إلاَّ اللَّهُ، إذا جاءَت يوْمَ القيامَةِ؟» «لا إله إلاَّ اللَّهُ»، دېگەن سۆزنى قىيامەت كۈنى قانداق قىلىسەن؟ »، دەپ بىرەر سۆزنىمۇ ئارتتۇرماي مۇشۇ سۆزنى دەۋەردى. ـــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

395 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇتبە ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «ھەقىقەتەن كىشىلەرنىڭ ئەمەللىرى رەسۇلۇللاھنىڭ ۋاقتىدا ۋەھيى بىلەن بىلىنەتتى. ھازىر بولسا ۋەھيى ئۈزۈلدى. ھازىر پەقەت سىلەرنىڭ زاھىرى ئەمەللىرىڭلارغا قاراپ مۇئامىلە قىلىۋاتىمىز. كىمكى بىزگە زاھىرى ياخشىلىقنى كۆرسەتسە، ئۇنى بىز خاتىرجەم قىلىمىز، ئۇنى ئۆزىمىزگە يېقىن تۇتىمىز ۋە بىز ئۇنىڭ ئىچكى ئەھۋالىدىن ھېچ نەرسىنى بىلمەيمىز. ئۇ كىشىلەرنىڭ ئىچكى ئەھۋالى بىلەن ئاللاھ تائالا ئۆزى ھېسابلىشىدۇ. كىمكى بىزگە يامانلىقلىرىنى كۆرسەتسە بىز ئۇنىڭدىن خاتىرجەم بولالمايمىز ۋە ئۇ ئىچكى ئەھۋالىم ياخشى دېسىمۇ چىن پۈتمەيمىز». ـــ بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئىسلام ئەھكاملىرىنىڭ كىشىلەرنىڭ ئاشكارا ئەمەللىرىگە ئاساسەن ئىجرا قىلىنىدىغانلىقى.

2) ياخشى نىيەت ھەدەۋ قىساس ئېلىشقا لايىق گۇناھكار كىشىنىڭ گۇناھىنى ئاقلىيالمايدىغانلىقى.

## 50. باب ئاللاھ تائالادىن قورقۇش توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَإِيَّايَ فَارْهَبُونِ﴾ ﴿مەندىنلا قورقۇڭلار﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە بەقەرە 40 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: ﴿إِنَّ بَطْشَ رَبِّكَ لَشَدِيدٌ﴾ ﴿پەرۋەردىگارىڭنىڭ جازاسى شەك ـ شۈبھىسىزكى قاتتىقتۇر﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە بۇرۇج 12 ـ ئايەت)

ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَكَذَلِكَ أَخْذُ رَبِّكَ إِذَا أَخَذَ الْقُرَى وَهِيَ ظَالِمَةٌ إِنَّ أَخْذَهُ أَلِيمٌ شَدِيدٌ ۞ إِنَّ فِي ذَلِكَ لَآيَةً لِّمَنْ خَافَ عَذَابَ الآخِرَةِ ذَلِكَ يَوْمٌ مَّجْمُوعٌ لَّهُ النَّاسُ وَذَلِكَ يَوْمٌ مَّشْهُودٌ ۞ وَمَا نُؤَخِّرُهُ إِلاَّ لِأَجَلٍ مَّعْدُودٍ ۞ يَوْمَ يَأْتِ لاَ تَكَلَّمُ نَفْسٌ إِلاَّ بِإِذْنِهِ فَمِنْهُمْ شَقِيٌّ وَسَعِيدٌ ۞ فَأَمَّا الَّذِينَ شَقُواْ فَفِي النَّارِ لَهُمْ فِيهَا زَفِيرٌ وَشَهِيقٌ﴾ ﴿پەرۋەردىگارىڭ زالىم يۇرتلارنى ھالاك قىلسا، ئەنە شۇنداق ھالاك قىلىدۇ. ئاللاھنىڭ ئازابى ھەقىقەتەن تولىمۇ قاتتىقتۇر. ئاخىرەت ئازابىدىن قورقىدىغان ئادەم بۇ (قىسسە)دىن ئەلۋەتتە ئىبرەت ئالىدۇ. ئەنە شۇ كۈن پۈتۈن خالايىق يىغىلىدىغان كۈندۇر، ئۇنى بىز مۇئەييەن مۇددەتكىچە تەخىر قىلىمىز. قىيامەت كۈنى بولغاندا ھەر قانداق ئادەم پەقەت ئاللاھتىن ئىجازەت بولغاندىلا سۆزلەيدۇ، ئۇلارنىڭ بەزىلىرى بەدبەخت بولىدۇ، بەزىلىرى سائادەتمەن بولىدۇ. بەدبەختلەرگە كەلسەك، ئۇلار دوزاخقا كىرىدۇ، ئۇلار دوزاختا تۈۋلاپ نالە ـ پەرياد چېكىدۇ﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە ھۇد 102 ــ 106 ـ ئايەتلەر)

ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَيُحَذِّرُكُمُ اللّهُ نَفْسَهُ﴾ ﴿ئاللاھ سىلەرنى ئۆزىنىڭ ئازابىدىن قورقۇتىدۇ﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە ئال ئىمران 28 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: ﴿يَوْمَ يَفِرُّ الْمَرْءُ مِنْ أَخِيهِ ۞ وَأُمِّهِ وَأَبِيهِ ۞ وَصَاحِبَتِهِ وَبَنِيهِ ۞ لِكُلِّ امْرِئٍ مِّنْهُمْ يَوْمَئِذٍ شَأْنٌ يُغْنِيهِ﴾ ﴿ئۇ كۈندە كىشى ئۆزىنىڭ قېرىندىشىدىن، ئانىسىدىن، ئاتىسىدىن، خوتۇنىدىن ۋە باللىرىدىن قاچىدۇ، ئۇ كۈندە ھەر ئادەمنىڭ بىر ھالى بولىدۇكى، ئۇنىڭ باشقىلارغا قارىشىغا (شۇ ھالى) يار بەرمەيدۇ﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە ئەبەسە 34 ــ 37 ـ ئايەتلەر)

ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ياأَيُّهَا النَّاسُ اتَّقُوا رَبَّكُمْ إِنَّ زَلْزَلَةَ السَّاعَةِ شَيْءٌ عَظِيمٌ ۞ يَوْمَ تَرَوْنَهَا تَذْهَلُ كُلُّ مُرْضِعَةٍ عَمَّا أَرْضَعَتْ وَتَضَعُ كُلُّ ذَاتِ حَمْلٍ حَمْلَهَا وَتَرَى النَّاسَ سُكَارَى وَمَا هُم بِسُكَارَى وَلَكِنَّ عَذَابَ

كىشىنىڭ تامىقى ئىككى كىشىگە، ئىككى كىشىنىڭ تامىقى تۆت كىشىگە، تۆت كىشىنىڭ تامىقى بولسا سەككىز كىشىگە يېتىدۇ».

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) سېخىيلىققا ۋە بارغا قانائەت قىلىپ كۆپايلىنىشقا رىغبەتلەندۈرۈش.

2) ھەدىستە ئېيتىلغان تاماقنى يەپ تويىدىغان كىشىلەرنىڭ سانى نوقۇل ساناش ئۈچۈنلا ئەمەس، بەلكى ئۆزئارا ھەمكارلىق يارەدەمنى بىلدۈرۈش ئۈچۈندۇر. چۈنكى ھەمكارلىق، قېرىنداشلارچە يارەدەمدە بەرىكەت بولىدۇ.

3) تاماقنى بىر ئادەم يالغۇز يېمەي، كۆپچىلىك بىرگە يېيىشنىڭ بەرىكەتلىك بولىدىغانلىقى.

566 ـ ئەبۇ سەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە سەپەر ئۈستىدە ئىدۇق. بىر كىشى ئالدىمىزغا كەلدى. ئۇ كىشى ئۇلاغ ـ سۇلغا ھەدەپ كۆز يۈگۈرتەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مَنْ كَانَ مَعَهُ فَضْلُ ظَهرٍ فَلْيَعُدْ بِهِ عَلى مَنْ لا ظَهْرَ لَهُ، وَمَن كانَ لَهُ فَضْلٌ مِن زَادٍ، فَلْيَعُدْ بِهِ على مَن لا زَادَ لَهُ» «كىمنىڭ ئارتۇق ئۇلىغى بولسا، ئۇنى ئۇلاغسىز كىشىگە بەرسۇن، كىمنىڭ ئارتۇق ئوزۇقلۇقى بولسا، ئۇنى ئوزۇقسىز كىشىگە بەرسۇن»، دەپ شۇنداق جىق مالنىڭ تۈرلىرىنى ساناىدىكى، ھەتتا بىز: «ھېچقايسىمىزنىڭ ئارتۇق نەرسىمىزدە ھەققىمىز يوق ئىكەن»، دەپ ئويلاپ قالدۇق. —— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: قىيىنچىلىق مەزگىللەردە ئۆزئارا ھەمكارلىشىش، بىر ـ بىرىگە ياردەم قىلىشقا رىغبەتلەندۈرۈش، بۇخىل ياردەم پەقەت تاماقتىلا ئەمەس، بەلكى تېخىمۇ كەڭ ھالدا تۇرمۇشنىڭ ھەممە تەرەپلىرىدە ئۆزئارا ھەمكارلىشىشنى كۆرسىتىدۇ.

567 ـ سەھل ئىبنى سەئد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىر ئايال توقۇلغان توننى ئەكىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: «بۇ تونىنى ساڭا كىيدۈرۈپ قوياي دەپ، ئۆز قولۇم بىلەن توقۇدۇم»، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ تونىنى خۇددى ئۇنىڭغا ئېھتىياجلىقتەك قوبۇل قىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزنىڭ قېشىمىزغا چىقتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ بىلەن بەدىنىنىڭ تۆۋەن تەرىپىنى ئورىۋالغان ھالدا چىققانىدى. بىر كىشى: «بۇ نېمە دېگەن چىرايلىق! ئۇنى ماڭا كىيگۈزۈپ قويساڭ»، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «نَعَمْ» «ماقۇل»، دەپ سورۇندا بىردەم ئولتۇرۇپ، قايتىپ بېرىپ، ئۇنى قاتلاپ ھېلىقى كىشىگە ئەۋەتىپ بەردى. كىشىلەر ئۇنىڭغا: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ تونىنى ئېھتىياجلىق بولغان ھالدا كىيگەن تۇرسا، ئۇنى سوراپ ياخشى قىلمىدىڭ. ھەققەتەنمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بىر نەرسە سورىغان ئادەمنى قۇرۇق قول قايتۇرمايدىغانلىقىنى بىلىسەن»، دېدى. ئۇ كىشى: «ئاللاھ تائالا بىلەن قەسەمكى، مەن ئۇنى كىيىش ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى كېپەنلىك قىلىش ئۈچۈنلا سورىدىم»، دېدى. كېيىن ئۇ تون ئۇنىڭ كېپەنلىكى بولغانىدى. —— بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ھەدىيە بەرگۈچىنىڭ كۆڭلى ئۈچۈن سوۋغىنى قوبۇل قىلىشقا ئالدىراشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

2) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سورىغان ئادەمنى قۇرۇق قول ياندۇرمايدىغان سېخىيلىقى.

3) تەقۋادار، توغرا يوللۇق كىشىلەرنىڭ نەرسىلىرىنى تەۋەررۇك قىلىپ ئىشلىتىشنىڭ دۇرۇس ئىكەنلىكى.

4) ھاجەت بولۇشتىن ئىلگىرى شۇ نەرسىنى ئالدىنئالا تەييارلاپ قويۇشنىڭ دۇرۇس ئىكەنلىكى.

**568 ـ ئەبۇ مۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:** «إِنَّ الأشعَرِيين إذَا أَرملُوا فِي الْغَزْوِ، أَو قَلَّ طَعَامُ عِيَالِهِم بالمَدِينَةِ، جَمَعُوا ما كَانَ عِندَهُم في ثَوبٍ وَاحِدٍ، ثُمَّ اقتَسَمُوهُ بَيْنَهُم فِي إِنَاءٍ وَاحِدٍ بالسَّوِيَّةِ فَهُم مِنِّي وَأَنَا مِنهُم» **«ئەشئەر جەمەتى قاچانكى جەڭدە ياكى ئۆيدە يەيدىغىنى ئۆكسۈپ قالسا، ئۆزلىرىدە بار نەرسىنى بىر چاپانغا يىغاتتى. ئاندىن ئۇنى قاچا ـ قاچىغا ئوخشاش قىلىپ بۆلەتتى. ئۇلار ماڭا مەنسۇپ، مەنمۇ ئۇلارغا مەنسۇپ»، دېگەنىدى.** — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئەشئەرىلەر جەمەتىنىڭ پەزىلىتى.

2) ئۆزئارا ياردەملىشىشنىڭ پەزلى، سەپەرگە چىققان كىشىلەرنىڭ تەييارلىغان ئوزۇقىنى جەملەپ، يېتىشمىگەندە تەڭ تەقسىم قىلىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

## 63. باب ئاخىرەتكە ئائىت ياخشى ئەمەللەردە رىقابەتلىشىش، بەرىكەتلىك ئىشلارنى كۆپرەك قىلىش توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿وَفِي ذَلِكَ فَلْيَتَنَافَسِ الْمُتَنَافِسُونَ﴾ **﴿ئۇنىڭدىن ئىپارنىڭ ھىدى كېلىپ تۇرىدۇ، قىزىققۇچىلار شۇنىڭغا قىزىقسۇن﴾.** («قۇرئان كەرىم» سۈرە مۇتەففىفىن 26 ـ ئايەت)

**569 ـ سەھل ئىبنى سەئد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئىچىش ئۈچۈن بىر نەرسە كەلتۈرۈلگەندە، ئۇنى ئىچتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوڭ تەرىپىدە ئۆسمۈر بالا، سول تەرىپىدە ياشانغانلار بار ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئوڭ تەرەپتىكى ئۆسمۈر بالىغا:** «أَتَأْذَنُ لي أَن أُعْطِيَ هُؤلاءِ؟» **«بۇلارغا بېرىشىمگە رۇخسەت قىلامسەن؟»، دېدى. ئۇ بالا: «ياق، ئاللاھ تائالا بىلەن قەسەمكى، ئى ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى! سەندىن كەلگەن نېسىۋەمنى ھېچكىمگە ئۆتۈنۈپ بەرمەيمەن»، دېۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قاچىنى ئۇ بالىنىڭ قولىغا بەردى، ئۇ ئىبنى ئابباس ئىدى.** — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ساھابىلەرنىڭ پايدىلىق ئىشلارغا ھېرىس ئىكەنلىكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ نەرسىلىرىنى تەۋەررۇك قىلىشمۇ شۇ جۇملىدىن ئىكەنلىكى، ئىبنى ئاباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئىچىش ئۈچۈن ئەمەس، پەقەت پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىچىپ ئېشىپ قالغان مۇبارەك سۇ بولغانلىقى ئۈچۈن ئۇنى باشقىلارغا ئۆتۈنۈپ بەرمىگەنلىكى.

2) مېھماندارچىلىق سورۇننى شۇ سورۇندىكى ئەڭ ئەۋزەل ئادەمدىن، ئاندىن قالسا ئوڭ تەرەپتىن باشلاش كېرەكلىكى.

3) كىشىلەرنىڭ ھەققىنى ئۆز جايىدا ئادا قىلىش، مەيلى چوڭ ياكى كىچىك بولسۇن ئۇلارغا ئەدەب بىلەن چىرايلىق مۇئامىلە قىلىشقا رىغبەتلەندۇرۇش.

**570.** ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بيْنَا أَيُّوبُ عليه السلام يَغتَسِلُ عُريَاناً، فَخَرَّ عَلَيْهِ جَرَادٌ مِن ذَهَبٍ، فَجَعَلَ أَيُّوبُ يَحثِي فِي ثَوبِهِ، فَنَادَاهُ رَبُّهُ عَزَّ وَجلَّ: يَا أَيُّوبُ، أَلَم أَكُنْ أَغْنَيْتُكَ عمَّا تَرَى؟ قال: بَلَى وَعِزَّتِكَ، وَلكِن لا غِنَى بي عَن بَـرَكَتِكَ» «ئـەييۇب ئەلەيھىسسالام يالىڭاچ يۇيۇنۇۋاتقاندا، ئۈستىگە بىر ئالتۇن چېكەتكە چۈشتى. ئۇ ئۇنى ئېلىپ كىيىمىنىڭ ئىچىگە سالدى. ئاللاھ تائالا ئۇنىڭغا: «ئى ئەييۇب! سېنى ئالتۇن چېكەتكىدىن بىھاجەت قىلمىدىممۇ؟» دەپ توۋلىدى. ئەييۇب ئەلەيھىسسالام: «رەببىم، سېنىڭ ئۇلۇغلۇقىڭ بىلەن قەسەمكى، سېنىڭ ئېيتقىنىڭ راست، ئەمما مەن سېنىڭ بەرىكىتىڭدىن بىھاجەت ئەمەسمەن»، دېدى. — بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئۆزى پايدىلىنىش ۋە باشقىلارغا مەنپەئەت يەتكۈزۈش ئۈچۈن پۇل ـ مال توپلاشنىڭ دۇرۇس ئىكەنلىكى.

2) بەندە مەيلى قانچىلىك پۇل ـ مال توپلىغان بولسۇن، يەنىلا ئاللاھتىن بەرىكەت ۋە باشقىلارغا موھتاج بولۇپ قالماسلىقنى تىلەشكە رىغبەتلەندۇرۇش.

## 64 . باب شۈكۈر قىلغۇچى باينىڭ پەزىلىتى، شۈكۈر قىلغۇچى باي دېگەن پۇلنى ئۆز يولى بىلەن تېپىپ ئۆز يولىغا ئىشلەتكەن كىشى ئىكەنلىكى توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿فَأَمَّا مَن أَعطَى وَاتَّقَى ۝ وَصَدَّقَ بِالْحُسْنَى ۝ فَسَنُيَسِّرُهُ لِلْيُسْرَى﴾ ﴿پۇل ـ مېلىنى ئاللاھنىڭ رازىلىقى ئۈچۈن) سەرپ قىلغان، تەقۋادارلىق قىلغان، (كەلىمە تەۋھىدنى) تەستىق قىلغان ئادەمگە كەلسەك. ئۇنىڭغا بىز ياخشى يولنى مۇيەسسەر قىلىپ بېرىمىز﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە لەيل 5 ـ 6 ـ 7 ـ ئايەتلەر)

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿وَسَيُجَنَّبُهَا الْأَتْقَى الَّذِي يُؤْتِي مَالَهُ يَتَزَكَّى وَمَا لِأَحَرٍ عِندَهُ مِن نِّعْمَةٍ تُجْزَى إِلَّا ابْتِغَاء وَجْهِ رَبِّهِ الْأَعْلَى وَلَسَوْفَ يَرْضَى﴾ ﴿پاكلىنىش ئۈچۈن مال ـ مۈلكىنى (ياخشىلىق يوللىرىغا) سەرپ قىلىدىغان ئادەم ئۇنىڭدىن (يەنى ئوتتىن) يىراق قىلىنىدۇ. ئۇنىڭ قىلغان ياخشىلىقى بىراۋنىڭ ياخشىلىقىنىياندۇرۇش ئۈچۈن ئەمەس، پەقەت

ئۇلۇغ پەرۋەردىگارنىڭ رازىلىقى ئۈچۈندۇر. ئۇ (يەنى ئېھسان قىلغۇچى ئادەم) (پەرۋەردىگارىنىڭ بەرگەن مۇكاپاتىدىن) چوقۇم رازى بولىدۇ﴾. (« قۇرئان كەرىم » سۈرە لەيل 17 ـ ـ 21 ـ ئايەتلەر)

ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دېگەن: ﴿ إِن تُبْدُواْ الصَّدَقَاتِ فَنِعِمَّا هِيَ وَإِن تُخْفُوهَا وَتُؤْتُوهَا الْفُقَرَاء فَهُوَ خَيْرٌ لُّكُمْ وَيُكَفِّرُ عَنكُم مِّن سَيِّئَاتِكُمْ وَاللّهُ بِمَا تَعْمَلُونَ خَبِيرٌ ﴾ ﴿سەدىقىنى ئاشكارا بەرسەڭلار، بۇ ياخشىدۇر، ئەگەر ئۇنى مەخپىي بەرسەڭلار ۋە يوقسۇللارغا بەرسەڭلار تېخىمۇ ياخشىدۇر. بۇ سىلەرنىڭ بەزى گۇناھىڭلارغا كەففارەت بولىدۇ. ئاللاھ سىلەرنىڭ قىلغان ئەمەللىرىڭلاردىن خەۋەرداردۇر﴾. (« قۇرئان كەرىم » سۈرە بەقەرە 217 ـ ئايەت)

ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دېگەن: ﴿ لَن تَنَالُواْ الْبِرَّ حَتَّى تُنفِقُواْ مِمَّا تُحِبُّونَ وَمَا تُنفِقُواْ مِن شَيْءٍ فَإِنَّ اللّهَ بِهِ عَلِيمٌ ﴾ ﴿ياخشى كۆرگەن نەرسەڭلاردىن سەرپ قىلمىغۇچە (يەنى ماللىرىڭلارنىڭ ياخشىسىنى سەدىقە قىلمىغۇچە) ھەرگىز ياخشىلىققا (يەنى جەننەتكە) ئېرىشەلمەيسىلەر، ئاللاھ ئۇنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر﴾. (« قۇرئان كەرىم » سۈرە ئال ئىمران 92 ـ ئايەت)

571 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «لا حَسَدَ إِلاَّ في اثْنَتَيْنِ : رَجُلٌ آتَاهُ اللَّهُ مَالاً ، فَسَلَّطَهُ على هَلكَتِهِ في الحَقِّ . ورَجُلٌ آتَاه اللَّهُ حِكْمَةً فُهو يَقضِي بِها وَيُعَلِّمُهَا» «مۇنداق ئىككى خىسلەتتى بار ئادەملەردەك بولۇشنى ئارزۇ قىلساڭلار بولىدۇ. ئۇلارنىڭ بىرى، ئاللاھ ئاتا قىلغان پۇل ـ مېلىنىڭ ھەممىسىنى تامامەن ئورۇنلۇق يەرگە سەرپ قىلغان كىشى. يەنە بىرى، ئاللاھ تائالا بەرگەن قۇرئان ئىلمىلىرى بويىچە ھۆكۈم قىلغان ۋە ئۇلارنى باشقىلارغا ئۆگەتكەن كىشى».

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ياخشىلىق يوللىرىغا سەرپ قىلىش ئۈچۈن پۇل ـ مال يىغىش، باشقىلارغا مەنپەئەت يەتكۈزۈش ئۈچۈن ئىلىم ئىگىلەشكە رىغبەتلەندۈرۈش.

2) فەزل ـ ئارتۇقچىلىققا ئىگە ئادەمگە ئوخشاش ئەجىر ـ ساۋابقا ئېرىشىشنى ئۈمىد قىلىپ شۇ ئادەمگە ئوخشاش ئارتۇقچىلىققا ئىگە بولۇشنى ئاللاھ تائالادىن تەلەپ قىلىشنىڭ دۇرۇس ئىكەنلىكى.

3) پۇل ـ مالنى ئاللاھ تائالاغا ئىتائەت قىلىش يوللىرىغا سەرپ قىلىش بىلەن پۇل ـ دۇنيا نېئمىتىگە شۈكۈر قىلىش، ئۆگەنگەن ئىلمىگە ئەمەل قىلىش ۋە باشقىلارغا ئۆگىتىش بىلەن ئاللاھ تائالانىڭ بەرگەن ئىلىم نېئمىتىگە شۈكۈر قىلىش.

572 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لا حَسَدَ إِلاَّ في اثنَتَين : رَجُلٌ آتَاهُ اللَّه القُرآنَ ، فهو يَقُومُ بِهِ آنَاءَ اللَّيل وآنَاءَ النَّهارِ . وَرَجُلٌ آتَاهُ اللَّه مَالاً . فهوَ يُنْفِقهُ آنَاءَ اللَّيْلِ وآنَاءَ النَّهارِ» «مۇنداق ئىككى خىسلەتتى بار

ئادەملەردەك بولۇشنى ئارزۇ قىلساڭلار بولىدۇ. ئۇلارنىڭ بىرى، ئاللاھ قۇرئان ئىلمىنى ئاتا قىلغان كىشى بولۇپ، ئۇ كېچە ۋە كۈندۈزلەردە قۇرئان ئوقۇپ تۇرىدۇ. يەنە بىرى، ئاللاھ تائالا مال ئاتا قىلغان كىشى بولۇپ، ئۇ مالنى كېچە ۋە كۈندۈزلەردە ئاللاھ تائالا يولىدا سەرپ قىلىپ تۇرىدۇ».

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

**573 - ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، نامرات مۇھاجىرلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ: «ئى ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى! مالدارلار جەننەتنىڭ يۇقىرى دەرىجىلىرى ۋە نازۇ نېئمەتلىرىگە ئېرىشتى»، دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «وما ذاكَ؟» «بۇ قانداق گەپ؟»، دېۋىدى، ئۇلار: «پۇلدارلار بىز ئوقۇغان نامازنى ئوقۇيدۇ، بىز تۇتقان روزىنى تۇتىدۇ ۋە سەدىقە بېرىدۇ، بىز سەدىقە بېرەلمەيمىز. ئۇلار قۇللارنى ئازاد قىلىدۇ، بىز قىلالمايمىز»، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «أفَلا أُعَلِّمُكُمْ شَيئاً تُدرِكُونَ بِهِ مَنْ سبَقَكُمْ، وتَسْبِقُونَ بِهِ مَنْ بَعْدَكُمْ وَلاَ يَكُونُ أحَدٌ أفْضَلَ مِنْكُم إلاَّ مَنْ صَنَعَ مِثلَ ما صَنَعْتُم؟» «ئەگەر قىلساڭلار سىلەردىن ئۆتۈپ كەتكەنلەرگە يېتىشۋالىدىغان، سىلەردىن كېيىنكىلەر ئۆتۈپ كېتەلمەيدىغان، سىلەر قىلغاننى قىلمىغۇچە ھېچ ئادەم سىلەردىن ئارتۇق ھېسابلانمايدىغان نەرسىنى ئۆگىتىپ قويايمۇ؟»، دېۋىدى، ئۇلار: «شۇنداق قىلغىن، ئى رەسۇلۇللاھ!»، دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «تُسبحُونَ، وتحمَدُونَ وتُكَبِّرُونَ، دُبُر كُلِّ صَلاة ثَلاثاً وثَلاثِينَ مَرَّةً» «ھەر نامازدىن كېيىن ‹سُبْحَانَ اللهِ›، (يەنى ئاللاھ تائالا پاكتۇر) ‹الحَمْدُ لِلَّهِ›، (يەنى جىمى ھەمدۇسانا ئاللاھ تائالاغا خاستۇر) ‹اَللّٰهُ اَكْبَرُ›، (يەنى ئاللاھ تائالا ھەممىدىن ئۇلۇغدۇر) نىڭ ھەربىرىنى 33 قېتىمدىن دەڭلار»، دېدى. كېيىن نامرات مۇھاجىرلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ: «بىزنىڭ مالدار قېرىنداشلىرىمىز بىزنىڭ قىلغىنىمىزنى ئاڭلاپ، بىز قىلغاننى قىلغىلى تۇردى»، دەپ شىكايەت قىلىشۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ذلك فَضْلُ اللَّهِ يُؤْتِيهِ مَن يشَاءُ» «بۇ بولسا ئاللاھ تائالانىڭ پەزلى - مەرھەمىتى بولۇپ، ئاللاھ تائالا ئۇنى خالىغان كىشىلەرگە بېرىدۇ»، دېدى.**

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ساھابىلەرنىڭ ياخشى ئەمەللەرنى قىلىشقا ھېرىس ئىكەنلىكى ۋە بۇ يولدا ئۆزئارا مۇسابىقىلىشىدىغانلىقى.

2) ساھابىلەرنىڭ ئاللاھ تائالا ئاتا قىلغان مال - دۇنياغا شۈكۈر قىلىپ، خەير - ئېھسان بىلەن ئۇنىڭ ھەققىنى ئادا قىلىدىغانلىقى.

3) ياخشى ئەمەللەرنى قىلىپ ئەجرگە ئېرىشىشنىڭ يوللىرىنىڭ كۆپ ۋە تۈرلۈك ئىكەنلىكى.

4) پەرز نامازلاردىن كېيىن ئاللاھ تائالانى زىكىر قىلىشنىڭ پەزلى ۋە ئۇنى داۋاملاشتۇرۇشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

5) بايلارنى پەقەت پۇل ـماللىرىنى ياخشىلىق يوللىرىغا سەرپ قىلىش بىلەنلا قالماي كۆپرەك ئىبادەت قىلىشقا رىغبەتلەندۇرۇش.

6) كەمبەغەللەرنى پۇل ـ مالنى خەير ـ ئېھسان يولىغا سەرپ قىلىشنىڭ ساۋابىغا ئېرىشىش ئۈچۈن پۇل ـ مال يىغىشقا رىغبەتلەندۇرۇش.

7) ئاللاھ تائالانىڭ بەندىگە پۇل ـ مال ئاتا قىلىشى ۋە ياكى كەمبەغەل ھالەتتە قالدۇرۇشى ھەرئىككىسى ئاللاھ تائالانىڭ سىنىقى بولۇپ، مۆئمىن راھەتتە ئاللاھ تائالاغا شۈكۈر قىلىدۇ. جاپادا بولسا سەۋر قىلىدۇ.

## 65 . باب ئۆلۈمنى ياد ئېتىپ تۇرۇش ۋە يوقىلاڭ ئارزۇنى كۆپ قىلماسلىق توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿كُلُّ نَفْسٍ ذَآئِقَةُ الْمَوْتِ وَإِنَّمَا تُوَفَّوْنَ أُجُورَكُمْ يَوْمَ الْقِيَامَةِ فَمَن زُحْزِحَ عَنِ النَّارِ وَأُدْخِلَ الْجَنَّةَ فَقَدْ فَازَ وَما الْحَيَاةُ الدُّنْيَا إِلاَّ مَتَاعُ الْغُرُورِ﴾ ﴿ھەر بىر جان ئۆلۈمنىڭ تەمىنى تېتىغۇچىدۇر، سىلەرنىڭ ئەجرىڭلار قىيامەت كۈنى تولۇق بېرىلىدۇ. كىمكى دوزاختىن يىراق قىلىنغان ۋە جەننەتكە كىرگۈزۈلگەنىكەن، ئۇ مۇرادىغا يەتكەن بولىدۇ. دۇنيا تىرىكچىلىكى پەقەت ئالدايدىغان مالدىنلا ئىبارەتتۇر (يەنى ئالدايدىغان نەرسە بولۇپ، ئازغىنا بەھرىمەن بولغاندىن كېيىن تۈگەيدۇ)﴾. (« قۇرئان كەرىم » سۈرە ئال ئىمران 185 ـ ئايەت)

ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دېگەن: ﴿وَمَا تَدْرِي نَفْسٌ مَّاذَا تَكْسِبُ غَدًا وَمَا تَدْرِي نَفْسٌ بِأَيِّ أَرْضٍ تَمُوتُ إِنَّ اللَّهَ عَلِيمٌ خَبِيرٌ﴾ ﴿ھېچ ئادەم ئەتە نېمىلەرنى قىلىدىغانلىقىنى بىلمەيدۇ، ھېچ ئادەم ئۆزىنىڭ قەيەردە ئۆلىدىغانلىقىنى بىلمەيدۇ﴾. (« قۇرئان كەرىم » سۈرە لوقمان 34 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دېگەن: ﴿فَإِذَا جَاء أَجَلُهُمْ لاَ يَسْتَأْخِرُونَ سَاعَةً وَلاَ يَسْتَقْدِمُونَ﴾ ﴿ئۇلارنىڭ (ھالاك بولۇشى) ۋاقتى كەلگەندە، قىلچە ۋاقىتمۇ كېچىكتۈرۈلمەيدۇ، (ۋاقىت كەلمىسە) قىلچە ۋاقىتمۇ ئىلگىرى سۈرۈلمەيدۇ﴾. (« قۇرئان كەرىم » سۈرە نەھىل 61 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دېگەن: ﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا لَا تُلْهِكُمْ أَمْوَالُكُمْ وَلَا أَوْلَادُكُمْ عَن ذِكْرِ اللَّهِ وَمَن يَفْعَلْ ذَلِكَ فَأُوْلَئِكَ هُمُ الْخَاسِرُونَ۞ وَأَنفِقُوا مِن مَّا رَزَقْنَاكُم مِّن قَبْلِ أَن يَأْتِيَ أَحَدَكُمُ الْمَوْتُ فَيَقُولَ رَبِّ لَوْلَا أَخَّرْتَنِي إِلَى أَجَلٍ قَرِيبٍ فَأَصَّدَّقَ وَأَكُن مِّنَ الصَّالِحِينَ۞ وَلَن يُؤَخِّرَ اللَّهُ نَفْسًا إِذَا جَاء أَجَلُهَا وَاللَّهُ خَبِيرٌ بِمَا تَعْمَلُونَ﴾ ﴿ئى مۆئمىنلەر! ماللىرىڭلار ۋە بالىلىرىڭلار سىلەرنى ئاللاھنىڭ زىكرىدىن غەپلەتتە قالدۇرمىسۇن، كىملەركى شۇنداق قىلىدىكەن، ئۇلار زىيان تارتقۇچىلاردۇر، بىرىڭلارغا ئۆلۈم كېلىپ: «پەرۋەردىگارىم نېمىشقا مېنى (يەنى ئەجىلىمنى) بىر ئاز كېچىكتۈرمىدىڭ، سەدىقە قىلىپ ياخشىلاردىن بولار ئىدىم»، دېيىشتىن بۇرۇن،

ئۆزۈڭلارغا رىزىق قىلىپ بېرىلگەن نەرسىلەرنى سەدىقە قىلىڭلار، ئاللاھ ھېچ ئادەمنى ئەجىلى كەلگەندە ھەرگىز كېچىكتۈرمەيدۇ. ئاللاھ قىلىۋاتقان ئىشىڭلاردىن تولۇق خەۋەرداردۇر﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە مۇنافىقۇن 11 ـ ئايەت)

ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دېگەن: ﴿حَتَّى إِذَا جَاء أَحَدَهُمُ الْمَوْتُ قَالَ رَبِّ ارْجِعُونِ۞ لَعَلِّي أَعْمَلُ صَالِحًا فِيمَا تَرَكْتُ كَلَّا إِنَّهَا كَلِمَةٌ هُوَ قَائِلُهَا وَمِن وَرَائِهِم بَرْزَخٌ إِلَى يَوْمِ يُبْعَثُونَ۞ فَإِذَا نُفِخَ فِي الصُّورِ فَلَا أَنسَابَ بَيْنَهُمْ يَوْمَئِذٍ وَلَا يَتَسَاءلُونَ﴾ ﴿(ئۇلارنىڭ كۇففارلارنىڭ) بىرىگە ئۆلۈم كەلسە، ئېيتىدۇكى: «پەرۋەردىگارىم، مېنى (دۇنياغا) قايتۇرغىن، مەن قويۇپ كەلگەن مال ـ مۈلكۈم بىلەن ياخشىلىق قىلىشىم مۇمكىن». (ئۇنىڭ دۇنياغا قايتىشى) مۇمكىن ئەمەس، ئۇ چوقۇم شۇ سۆزنى قىلغۇچىدۇر. ئۇلار قەبرىلىرىدىن تۇرغۇزۇلغان كۈنگە قەدەر ئۇلارنىڭ ئالدىدا (ئۇلارنى دۇنياغا قايتىشتىن توسىدىغان) بىر توسما بولىدۇ. سۇر چېلىنغان كۈندە ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى تۇغقاندارچىلىق مەۋجۇت بولماي قالىدۇ، بىر ـ بىرىنىڭ (ئەھۋالىنىمۇ) سوراشمايدۇ﴾، دېگەن ئايەتتىن﴿ أَفَحَسِبْتُمْ أَنَّمَا خَلَقْنَاكُمْ عَبَثًا وَأَنَّكُمْ إِلَيْنَا لَا تُرْجَعُونَ﴾ ﴿ئىنسانلار بىزنى سىلەر ئۆزۈڭلارنى بىكار ياراتتى (يەنى سىلەر بىزنى ھايۋانلارنى ياراتقىنىمىزدەك بىر ھېچقانداق ساۋابمۇ بەرمەيدىغان، جازامۇ بەرمەيدىغان قىلىپ ياراتتى) ئۆزۈڭلارنى بىزنىڭ دەرگاھىمىزغا قايتۇرۇلمايمىز، دەپ ئويلامسىلەر؟﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە مۆئمىنۇن 99 ــ 115 ـ ئايەتلەر)

ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دېگەن: ﴿ أَلَمْ يَأْنِ لِلَّذِينَ آمَنُوا أَن تَخْشَعَ قُلُوبُهُمْ لِذِكْرِ اللَّهِ وَمَا نَزَلَ مِنَ الْحَقِّ وَلَا يَكُونُوا كَالَّذِينَ أُوتُوا الْكِتَابَ مِن قَبْلُ فَطَالَ عَلَيْهِمُ الْأَمَدُ فَقَسَتْ قُلُوبُهُمْ وَكَثِيرٌ مِّنْهُمْ فَاسِقُونَ﴾ ﴿مۇئمىنلەرگە ئۇلارنىڭ دىللىرى ئاللاھنىڭ زىكرىگە ۋە نازىل بولغان ھەقىقەتكە (يەنى قۇرئان ئايەتلىرىگە) ئېرىيدىغان ۋاقىت يەتمىدىمۇ؟ ئىلگىرى كىتاب بېرىلگەنلەر (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار)دەك بولمىسۇن. (ئۇلار بىلەن پەيغەمبەرلىرىنىڭ ئارىلىقىدىكى) زاماننىڭ ئۇزۇرىشى بىلەن ئۇلارنىڭ دىللىرى قېتىپ كەتتى. ئۇلارنىڭ نۇرغۇنى ئاللاھنىڭ ئىتائىتىدىن چىققۇچىلاردۇر﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە ھەدىد 16 ـ ئايەت)

574 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۈرەمنى تۇتۇپ تۇرۇپ: «كُنْ في الدُّنْيَا كَأَنَّكَ غَرِيبٌ أو عابرُ سَبِيلٍ» «دۇنيادا خۇددى مۇساپىر ياكى يولۇچىدەك بولغىن»، دېگەنىدى.

ئىبن ئۆمەر مۇنداق دەيتتى: «إذا أمسيتَ، فَلا تَنْتَظِرِ الصَّبَاحَ، وَإِذَا أَصْبَحْتَ، فَلا تَنْتَظِرِ المَسَاءَ، وخذ مِن صِحَّتِكَ لِمَرَضِكَ وَمِن حَيَاتِكَ لِمَوتِكَ» «كەچقۇرۇنلۇقى ئەتىگەنلىكىڭنى كۈتمىگىن، ئەتىگەنلىكى كەچقۇرۇنلۇقىڭنى كۈتمىگىن، ساق ۋاقتىڭنى غەنىيمەت بىلىپ،

كېسەل ۋاقتىڭدا قىلالمايدىغان ئىشلىرىڭنى قىلىۋال، ھاياتلىقىڭنى غەنىيمەت بىلىپ، ئۆلگەندىن كېيىن قىلالمايدىغان ئىشلىرىڭنى قىلىۋال».

— بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

**575 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ما حَقُّ امْرِيءٍ مُسلِمٍ لَهُ شَيءٌ يُوصِي فِيهِ. يبِيتُ لَيْلَتَيْنِ إِلاَّ وَوَصِيَّتُهُ مَكْتُوبَةٌ عِنْدَهُ» «ھەر قانداق بىر مۇسۇلماننىڭ ۋەسىيەت قالدۇرغۇدەك بىر نەرسىسى بولۇپ، ئۇنىڭ ۋەسىيەت قالدۇرماي ئىككى كېچىنى ئۆتكۈزۈۋېتىشى توغرا بولمايدۇ».**

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

**مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە، «يَبِيتُ ثَلاثَ لَيَال» ئۈچ كېچە دېيىلگەن. ئىبنى ئۆمەر مۇنداق دەيدۇ: «مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن مۇشۇ سۆزنى ئاڭلىغاندىن بۇيان ۋەسىيىتىم يېنىمدا بولمىغان بىرەر كېچىمۇ ئۆتمىدى».**

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: **1)** ئالدىنئالا ۋەسىيەت يېزىپ قويۇشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى، چۈنكى ئىنسان ئۆزىنىڭ قاچان ئۆلىدىغانلىقىنى بىلمەيدىغانلىقى. بۇ ئىئانە، ياردەم توغرۇلۇق ۋەسىيەت قىلىشنى نىيەت قىلغان كىشىگە نىسبەتەن ئېيتىلغان. ئەمما قەرزنى ئادا قىلىش ياكى ئامانەتنى قايتۇرۇش توغرىسىدىكى ۋەسىيەت قالدۇرۇش ۋاجىپتۇر.

**2)** ئالدىنئالا ۋەسىيەت قالدۇرۇشنىڭ پەقەت كېسەل ئادەمگىلا خاس ئەمەسلىكى.

**3)** مۇئمىننىڭ ئۆلۈمنى دائىم ياد ئېتىپ تۇرۇشى ۋە ئۆلۈمگە تەييارلىنىشى لازىملىقى.

**576 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر مۇنچە سىزىق سىزىپ مۇنداق دېگەن: «هَذا الإِنسَانُ وَهَذا أَجَلُهُ. فَبَيْنَما هو كَذَلِكَ إِذ جَاءَ الخَطُّ الأَقْرَبُ» «مانا بۇ ئىنساننىڭ ئارزۇلىرى، مانا بۇ ئۇنىڭ ئەجىلى، ئىنسان بىخەۋەر يۈرگەندە يېقىن ئەجەل كېلىپ ئۇنى ئېلىپ كېتىدۇ».**

— بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

**577 ـ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تۆت چاسا كاتەكچە سىزىپ ئۇ كاتەكچىنىڭ ئوتتۇرىسىغا ئۇنىڭدىن چىقىپ كەتكەن بىر سىزىق سىزدى. شۇنىڭ بىلەن يەنە كاتەكچىنىڭ ئوتتۇرىسىغا بىر مۇنچە ئۇششاق سىزىقلارنى سىزدى ۋە: «هَذَا الإِنسَانُ، وَهَذَا أَجَلُهُ مُحِيطاً بِهِ أو قَد أَحَاطَ بِهِ وَهَذَا الَّذِي هُوَ خَارِجٌ أَمَلُهُ وَهَذِهِ الْخطَطُ الصِّغَارُ الأَعْراضُ، فَإِنْ أَخْطَأَهُ هَذَا، نَهَشَهُ هَذا، وَإِنْ أَخْطَأَهُ هَذا نَهَشَهُ هَذا» «بۇ ئوتتۇرىدىكى سىزىق ئىنسان، ئۇنى ئوراپ تۇرغۇچى بۇ كاتەكچە بولسا ئۇنىڭ ئەجىلى. كاتەكچىدىن چىقىپ تۇرغىنى بولسا، ئۇنىڭ ئارزۇسى. بۇ كىچىك سىزىقلار بولسا دۇنيادىكى پايدىلىنىدىغان نەرسىلەردۇر. ئەگەر كىشى بىر كىچىك سىزىقتىن**

قۇتۇلسا، يەنە بىر كىچىك سىزىق چىرمىۋالىدۇ. ئەگەر ئۇنىڭدىنمۇ قۇتۇلسا، يەنە بىرى چىرمىۋالىدۇ»، دېدى. — بۇخارى رىۋايەت قىلغان.



ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ماھىر ئۇستاز ئىكەنلىكى، ساھابىلىرىنىڭ ئاسان چۈشىنىشى ئۈچۈن مەزمۇننى ئېنىق مىساللار بىلەن چۈشەندۈرىدىغانلىقى.

2) مۇئمىنىنىڭ ھاياتىنىڭ ئۇزۇنلۇقىغا ئۈمىد باغلىماستىن ياخشى ئەمەللەرنى قىلىشقا ۋە تەۋبىگە ئالدىرىشى لازىملىقى.

**578 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «بَادِرُوا بِالأَعْمَالِ سَبْعاً، هَل تَنْتَظِرُونَ إلاَّ فَقراً مُنْسِياً، أَو غِنَى مُطغِياً، أَوْ مَرَضاً مُفسِداً، أَو هَرَماً مُفَنِّداً، أَو مَوتاً مُجْهِزاً، أَو الدَّجَّالَ، فَشَرٌّ غَائِبٍ يُنْتَظَرُ، أَوِ السَّاعَةَ وَالسَّاعَةُ أَدْهَى وأَمَرُّ؟» «يېتتە نەرسىدىن بۇرۇن ياخشى ئەمەللەرنى قىلىشقا ئالدىراڭلار. سىلەرنى كۈتۈپ تۇرىدىغىنى: ھەممىنى ئۇنتۇلدۇرغۇچى نامراتلىق، يولدىن چىقارغۇچى بايلىق، بەدەننى كاردىن چىقارغۇچى كېسەللىك، ئەقلىنى ئاجىزلاتقۇچى قېرىلىق، تېز كەلگۈچى ئۆلۈم، يولدىن چىقارغۇچى، ئازدۇرغۇچى دەججال ياكى سىلەرنى كۈتۈپ تۇرغۇچى قىيامەتتۇر، قىيامەت بولسا ئەڭ قاتتىق ۋە دەھشەتلىكتۇر».** — بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىنسانغا تۇيۇقسىز ھۇجۇم قىلىدىغان نەرسىلەرنى ساناپ، ئىنساننى ئاگاھلاندۇرغان.

**579 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «أَكْثِرُوا ذِكْرَ هَاذِمِ اللَّذَّاتِ» «ئۆلۈمنى كۆپ ياد ئېتىڭلار».** — تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: مۇئمىنىنىڭ مەيلى ساق ياكى كېسەل ۋاقتىدا ئۆلۈمنى قەلبىدە ياد ئېتىپ تۇرۇشى، تىلىدا زىكىر قىلىپ نەزەردە تۇتۇشى ئۇنى گۇناھتىن يىراق، تائەت ـ ئىبادەتكە تېخىمۇ يېقىن ۋە ھېرىس قىلىدىغانلىقى.

**580. ئۇبەي ئىبنى كەئب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كېچىنىڭ ئۈچتىن بىرى ئۆتسە، ئورنىدىن تۇرۇپ: «يا أيها**

النَّاسُ اذْكُرُوا اللَّه جَاءَتِ الرَاجِفَةُ تَتْبَعُهَا الرَّادِفَةُ، جاءَ المَوْتُ بِما فِيهِ، جاءَ المَوْتُ بِما فِيهِ» «ئى ئىنسانلار! ئاللاھ تائالانى كۆپ ياد ئېتىڭلار. بىرىنچى سۈر چېلىنىدىغان ۋاقىت يېتىپ كېلىپ قالدى. ئۇنىڭغا ئىككىنچى سۈر ئەگىشىدۇ. ئۆلۈم دەھشەت بىلەن كېلىدۇ. ئۆلۈم دەھشەت بىلەن كېلىدۇ»، دەيتتى. مەن: «ئى ئاللاھنىڭ ئەلچىسى! مەن ساڭا كۆپ دۇرۇد ئېيتاي دەيمەن، دۇئايىمنىڭ قانچىلىكىنى ساڭا دۇرۇد ئېيتىشقا قاراتسام بولار؟»، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ما شِئْتَ» «خالىغىنىڭچە»، دېدى. مەن: «تۆتتىن بىرى بولارمۇ؟»، دېسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ما شِئْتَ» «خالىغىنىڭچە»، دېدى. مەن: «يېرىمىنى قىلايمۇ؟»، دېسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ما شِئْتَ» «خالىغىنىڭچە»، دېدى. مەن: «ئۈچتىن ئىككىسىنى قىلايمۇ؟»، دېسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ما شئْتَ، فَإنْ زِدتَ فَهُوَ خَيْرٌ لكَ» «خالىغىنىڭچە قىلغىن، ئەگەر كۆپەيتسەڭ ئۆزۈڭ ئۈچۈن ياخشى»، دېدى. مەن: «بارلىق دۇئالىرىمنى ساڭا دۇرۇد ئوقۇشقا قاراتسامچۇ؟»، دېدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «إذاً تُكْفي هَمَّكَ، ويُغْفَرُ لكَ ذَنْبُكَ» «ئۇ چاغدا غەم ـ قايغۇڭنىڭ كۆتۈرۈلۈشىگە كۇپايە قىلىدۇ، گۇناھلىرىڭ مەغفىرەت قىلىنىدۇ»، دېدى. — ترمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇئا قىلىشنىڭ پەزلى.

2) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممىتىنى ئاللاھ تائالانىڭ رازىلىقىغا ئېلىپ بارىدىغان يولغا باشلاشقا ھېرىس ئىكەنلىكى.

3) بەندىنىڭ بىرەر مەقسەت ئۈچۈن (تەكبىرلۇقتىن ساقلىنىشقا ئىشەنچى بولغان ئەھۋال ئاستىدا) ئۆزىنىڭ ياخشى ئەمەللىرىنى تىلغا ئېلىشىنىڭ دۇرۇس ئىكەنلىكى.

## 66. باب ئەرلەر قەبرە يوقلىسا بولىدىغانلىقى ۋە قەبرە يوقلىغۇچىنىڭ ئوقۇيدىغانلىرى توغرىسىدا

581 ـ بۇرەيدە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كُنْتُ نَهَيْتُكُمْ عَنْ زِيارَةِ القُبُورِ فَزُورُوها» «سىلەرنى قەبرىنى زىيارەت قىلىشتىن چەكلىگەنىدىم، ئەمدى قىلساڭلار بولىدۇ». — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) قەبرىنى زىيارەت قىلىشنىڭ جائىز ئىكەنلىكى. ئۆلىمالار ئەرلەرنىڭ دادىسى، دوستىغا ئوخشاش يېقىن ئادەملىرىنىڭ ھەققىنى ئادا قىلىش ئۈچۈن قەبرىنى زىيارەت قىلىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكىگە بىرلىككە كەلگەن، چۈنكى قەبرىنى زىيارەت قىلىش كىشىگە ئاخىرەتنى ئەسلىتىدۇ، ئۆلۈم ۋە قەبرىدىكى سوئال ـ سوراق، ھېساب ـ كىتابلارنى ئەسكە سېلىش بىلەن دىللارنى ئېرىتىدۇ.

2) ئەمما ئاياللارنىڭ قەبرىلەرنى زىيارەت قىلىشى يامان كۆرۈلىدۇ. شۇنداقلا بۇ ھەقتە چەكلەش بايان قىلىنغان. ئەگەر ئاياللارنىڭ قەبرىنى زىيارەت قىلىشى پىتنە ياكى ئاۋازىنى يۇقىرى

كۆتۈرۈپ يىغلاشتەك شەرىئەتتە چەكلەنگەن ئىشلار بىلەن باغلىنىپ قالسا ئۇلارنى زىيارەتتىن چەكلەش كېرەك. ئەگەر ئۆلگۈچى ئايالنىڭ ناھايىتى يېقىن ئادىمى بولسا. شۇنداقلا ئايالنىڭ قەبرىنى زىيارەت قىلىشى شەرىئەتتە چەكلەنگەن ئىشلار بىلەن باغلانمىسا، قەبرىسىنى زىيارەت قىلىشى مۇباھ ھېسابلىنىدۇ.

3) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قەبرىسىنى زىيارەت قىلىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

4) ئىسلام شەرىئىتىدە بەزى ئەھكاملارنىڭ نەسخى (ئەمەلدىن قالدۇرۇش) قىلىنىشى جائىز ئىكەنلىكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دەسلەپتە جاھىلىيەت دەۋرىنىڭ ئادەتلىرى تەلتۆكۈس يوقالمىغانلىقىنى، بۇتپەرەسلىكنىڭ يوقالمىغانلىقىنى ۋە كىشىلەرنىڭ قەبرە بېشىدا ئىسلام دىنىدا چەكلەنگەن ھۆ تارتىپ يىغلاشلىرىدەك قىلمىشلارنى كۆزدە تۇتۇپ كىشىلەرنى قەبرىلەرنى زىيارەت قىلىشتىن چەكلىگەن.

5) ئىسلام دىنىنىڭ قائىدىلىرى پۇختا ئورنىتىلغان، ئەھكاملىرى روشەنلەشكەن، ئۇمەد ئەقىدىسى كىشىلەر قەلبىگە مەھكەم ئورناشقاندىن كېيىن چەكلەشنى ئەمەلدىن قالدۇرۇپ، قەبرىلەرنى زىيارەت قىلىشقا رۇخسەت قىلغان.

**582 - ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەر قاچان ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ نۆۋەت كېچىسى بولسا، كېچىنىڭ ئاخىرىدا بەقى قەبرىستانلىقىغا چىقىپ:** «السَّلامُ عَلَيْكُمْ دَارَ قَوْمٍ مُؤمِنِينَ، وأتَاكُمْ ما تُوعَدُونَ، غَداً مُؤَجَّلُونَ، وإنَّا إنْ شَاءَ اللَّهُ بِكُمْ لاحِقُونَ، اللَّهُمَّ اغْفِرْ لأَهْلِ بَقِيعِ الغَرْقَدِ» **«ئى مۇئمىنلەر! سىلەرگە سالام! ۋەدە قىلىنغان نەرسىلەر سىلەرگە كەلدى، ئەتە كۆز ئالدىڭلارغا ھازىر بولىدۇ، ئەگەر ئاللاھ تائالا خالىسا، بىزمۇ سىلەرگە قوشۇلىمىز، ئى ئاللاھ! بەقىدىكىلەرنى مەغفىرەت قىلغىن»، دەيتتى.** — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) قەبرىدىكىلەرگە سالام بېرىش ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېيتقاندەك ئۇلار ئۈچۈن ئىستىغفار ئېيتىپ دۇئا قىلىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

2) كېچىدە قەبرىلەرنى زىيارەت قىلىشنىڭ دۇرۇس ئىكەنلىكى.

**583 - بۇرەيدە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، قاچانكى كىشىلەر قەبرىستانلىقىغا چىقماقچى بولسا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ دۇئانى تەلىم بېرەتتى:** «السَّلامُ عَلَيكُمْ أَهْلَ الدِّيارِ مِنَ المُؤْمِنِينَ والمُسْلِمِينَ وَإِنَّا إنْ شَاءَ اللَّهُ بِكُمْ لاَحِقُونَ، أَسْأَلُ اللَّه لَنَا وَلَكُمُ العافِيَـةَ» **«ئى مۇئمىن مۇسۇلمانلار! سالام سىلەرگە! ئاللاھ تائالا خالىسا بىزمۇ سىلەرگە قوشۇلىمىز. ئاللاھ تائالادىن بىز ئۈچۈن ۋە سىلەر ئۈچۈن ئامانلىق تىلەيمىز».** — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

**584 - ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەدىنە قەبرىستانلىقىدىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ، قەبرىستانلىققا يۈز كەلتۈرۈپ:** «السَّلامُ عَلَيْكُمْ يا أَهْلَ القُبُورِ، يَغْفِرُ اللَّهُ لَنا وَلَكُمْ، أَنْتُم سَلَفُنا ونَحْنُ بالأَثَرِ» **«ئى قەبرە ئەھلى!**

سىلەرگە سالام! ئاللاھ تائالا بىزنى ۋە سىلەرنى ئەپۇ قىلغاي، سىلەر بىزدىن بۇرۇن كەلگۈچىلەر، پات يېقىندا بىزمۇ سىلەرگە ئەگىشىپ كېلىمىز»، دېدى.

— ترمىزى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئۆلۈكلەرگە ئالدىنى قىلىپ يۈزلىنىپ تۇرۇپ سالام بېرىش ۋە دۇئا قىلىش قەبرىنى زىيارەت قىلىشنىڭ ئەدەبلىرىدىن بىرى ئىكەنلىكى.

## 67 . باب زىيان ـ زەخمەتكە يولۇقۇش تۈپەيلىدىن ئۆلۈمنى ئارزۇ قىلىشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى، لېكىن دىندا پىتنىگە قېلىشتىن قورقۇپ ئۆلۈمنى ئارزۇ قىلسا كارايىتى يوقلۇقى توغرىسىدا

585 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لا يَتَمَنَّ أَحَدُكُمُ المَوْتَ إِمَا مُحسِناً ، فَلَعَلَّهُ يَزْدادُ ، وَإِمَّا مُسِيئاً فَلَعَلَّهُ يَسْتَعْتِبُ» «سىلەردىن بىرەرسى ئۆلۈمنى ئارزۇ قىلمىسۇن، ئۇ كىشى ئەگەر ياخشى كىشى بولسا، بەلكىم ياخشىلىقنى كۆپەيتىۋېلىشى مۇمكىن، ئەگەر يامان كىشى بولسا تەۋبە قىلىۋېلىشى مۇمكىن». — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن، دېيىلگەن: «لا يَتَمَنَّ أَحَدُكُمُ المَوْتَ، وَلا يَدْعُ بِهِ مِنْ قَبْلِ أَنْ يَأْتِيَهُ، إِنَّهُ إِذا ماتَ انْقَطَعَ عَمَلُهُ، وَإِنَّهُ لا يَزِيدُ المُؤْمِنَ عُمْرُهُ إِلاَّ خَيراً» «سىلەردىن بىرەرسى ئۆلۈمنى ئارزۇ قىلىپ، ئۆلۈم كېلىشتىن بۇرۇن ئۇنى تىلەپ دۇئا قىلمىسۇن، چۈنكى مۇئمىن ئۆلسە، ئۇنىڭ ئەمەلى ئۈزۈلۈپ قالىدۇ، ھەقىقەتەن مۇئمىننىڭ ئۆمرىنىڭ زىيادە بولۇشى مۇئمىن ئۈچۈن پەقەت ئۇنىڭ ياخشىلىقىنى زىيادە قىلىدۇ».

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئەجىلى يېتىشتىن ئىلگىرى ئاللاھ تائالادىن ئۆلۈمنى تىلەشنىڭ يامان ئىكەنلىكى، چۈنكى ئۇزۇن ئۆمۈر كۆرۈپ تەقۋالىق بىلەن ياشىسا ئاللاھ تائالا ئالدىدىكى ياخشىلىقلىرى كۆپىيىدىغانلىقى، شۇڭا ئىمام ترمىزى رىۋايەت قىلغان بىر ھەدىستە: « خَيْرُ النَّاسِ مَنْ طَالَ عُمْرُهُ وَحَسُنَ عَمَلُهُ » « كىشىلەرنىڭ ياخشىسى ئۆمرى ئۇزۇن بولۇپ، ياخشىلىقلىرى زىيادە بولغان كىشىدۇر » ، دېگەن.

2) ئىنسان ئۆلگەندىن كېيىن ئەمەللىرى توختاپ ھېساب ـ كىتاب دەپتىرىنىڭ يېپىلىدىغانلىقى، ئۇ چاغدا پەقەت مۇشۇ دۇنيادا قىلغان ئەمەللىرىنىڭ نەتىجىسىنى كۆرىدىغانلىقى.

586 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لا يَتَمَنَّيَنَّ أَحَدُكُمُ المَوْتَ لِضُرٍّ أَصابَهُ فَإِنْ كانْ لابُدَّ فاعِلاَ ، فَلْيَقُل : اللَّهُمَّ أَحْيِني ما كانَتِ الحَياةُ خَيْراً لي، وتَوَفَّني إِذا كانَتِ الوفاةُ خَيراً لي» «سىلەردىن بىرەرسى ئۆزىگە كەلگەن بەختسىزلىك سەۋەبىدىن ئۆلۈمنى ئارزۇ قىلمىسۇن، ئەگەر ئۆلۈم تىلەشكە مەجبۇر

بولۇپ قالسا: ‹ئى ئاللاھ! ئەگەر ھايات قىلىشىم ماڭا ياخشى بولسا، مېنى ھايات قالدۇرغىن. ئەگەر ئۆلۈمۈم ماڭا ياخشى بولسا، مېنى قەبزى روھ قىلغىن›، دېسۇن››. — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) مۇسۇلمانغا دۇنيالىقىدا زىيان ـ زەخمەت، خاپىلىق يېتىپ قالسا ئۆلۈمنى ئارزۇ قىلىپ تىلەشنىڭ يامان ئىش ئىكەنلىكى، چۈنكى بۇنداق قىلىش شۇ بەندىنىڭ ئاللاھ تائالانىڭ پۈتكەن تەقدىرىگە نارازى بولۇش مەنىسىنى بىلدۈرۈپ قالىدىغانلىقى.

2) بەندىنىڭ خاپىلىق، ئەزىيەت تارتقاندا ھەدىستە ئېيتىلغان دۇئا بىلەن دۇئا قىلىشىنىڭ سۈننەت ئىكەنلىكى، چۈنكى بۇ دۇئا بەندىنىڭ ئىشلارنىڭ ھەقىقىتىنى ۋە ئاقىۋىتىنى بىلگۈچى ئاللاھ تائالانىڭ تەقدىرىگە تولۇق بويسۇنغانلىقىنى كۆرسىتىدىغانلىقى.

587 ـ قەيس ئىبنى ئەبۇ ھازىم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىز خەبباب ئىبنى ئەرەت رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنى يوقلاپ كەلگەنىدۇق. ئۇ داۋالىنىش مەقسىتىدە بەدىنىنىڭ يەتتە يېرىنى داغلاتقانىكەن. ئۇ: ‹‹ھەقىقەتەن بىزنىڭ بۇرۇنقى ھەمراھلىرىمىز ئالەمدىن ئۆتتى، ئۇلار دۇنيانىڭ ھوزۇر ـ ھالاۋىتىدىن بەھرىمەن بولمىدى، بىز بولساق نۇرغۇن ماللارغا ئېرىشىپ، ئۇنى قويىدىغانغا تۇپىدىن باشقا جاي تاپالمىدۇق (يەنى ئېھتىياجىدىن ئارتۇق مال توپلاپ، ئۇنى ساقلاشقا تۇپىدىن باشقا جاي تاپالمىدۇق، ياكى بولمىسا ئىمارەتلەرنى سېلىپ ئۇنى ئىجارىگە بېرىپ، كىرىم قىلماقچى بولدۇق). ئەگەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزنى ئۆلۈمنى تىلەشتىن چەكلىمىگەن بولسا، چوقۇم ئۆلۈمنى تىلەپ دۇئا قىلاتتىم››، دېدى. ئاندىن ئۇنىڭ قېشىغا ئىككىنچى قېتىم كەلگىنىمىزدە، ئۇ تام ياساۋاتقانىكەن. ئۇ: ‹‹مۇسۇلمان ئادەم مۇشۇ تۇپىغا سەرپ قىلغانلىرىدىن باشقا خەجلىگەن ھەر بىر مېلى ئۈچۈن چوقۇم ساۋابقا ئىگە بولىدۇ››، دېدى. — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

## 68 ـ باب پەرھىزكار بولۇش ۋە شۈبھىلىك نەرسىلەرنى تەرك ئېتىش توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿تَحْسَبُونَهُ هَيِّنًا وَهُوَ عِندَ اللَّهِ عَظِيمٌ﴾ ﴿ئۇنى سەل چاغلىدىڭلار، ھالبۇكى ئاللاھنىڭ نەزىرىدە ئۇ چوڭ گۇناھتۇر﴾. (‹‹قۇرئان كەرىم›› سۈرە نۇر 15 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دېگەن: ﴿إِنَّ رَبَّكَ لَبِالْمِرْصَادِ﴾ ﴿پەرۋەردىگارىڭ (بەندىلەرنى) ئەلۋەتتە كۆزىتىپ تۇرغۇچىدۇر﴾. (‹‹قۇرئان كەرىم›› سۈرە فەجر 14 ـ ئايەت)

588 ـ نۇئمان ئىبنى بەشىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: ‹‹إنَّ الحَلاَلَ بَيِّنٌ، وإنَّ الحَرامَ بَيِّنٌ، وَبَيْنَهما مُشْتَبِهاتٌ لاَ يَعْلَمُهُنَّ كَثِيرٌ مِنَ النَّاسِ، فَمَن اتَّقى الشُّبُهاتِ، اسْتَبْرَأَ لِدِينِهِ وعِرْضِهِ، وَمَنْ وَقَعَ في الشبُهاتِ، وقَعَ في الحَرامِ، كالرَّاعي

يرْعى حَوْلَ الحِمى يُوشِكُ أنْ يَرْتَعَ فِيهِ، ألاَ وإنَّ لِكُلِّ مَلِكٍ حِمًى، ألاَ وَإنَّ حِمَى اللَّهِ مَحَارِمهُ، ألاَ وإنَّ في الجسَدِ مُضغَةً إذا صلَحَتْ صَلَحَ الجسَدُ كُلُّهُ، وَإذا فَسَدَتْ فَسدَ الجَسَدُ كُلُّهُ: ألاَ وَهِيَ القَلْبُ» «ھالال ئىشلارمۇ ئېنىق كۆرسىتىلگەن، ھارام ئىشلارمۇ ئېنىق كۆرسىتىلگەن. ئۇلارنىڭ ئارىسىدا شۈبھىلىك (ھالاللىقىمۇ، ھاراملىقىمۇ ئوخشاپ كېتىدىغان، نۇرغۇن كىشىلەر ئۇقالمايدىغان، ھۆكمى ئېنىق بەلگىلەنمىگەن ئىشلار. — ت) ئىشلار بار، شۈبھىلىك ئىشلاردىن ھەزەر قىلغان ئادەم دىنىنى ۋە نومۇسىنى ئادالىغ تۇتقان بولىدۇ. شۈبھىلىك ئىشلارنى قىلغان ئادەم ھارامغا دۇچار بولۇپ، چارىگاھنىڭ چۆرىسىدە پادا باققۇچى پادىچىغا ئوخشايدۇ. پادا چارىگاھقا كىرىپ قېلىشى مۇمكىن، ھەر پادىشاھنىڭ بىر چارىگاھى بولىدۇ. ئاللاھ تائالانىڭ زېمىندىكى چارىگاھى بولسا، ئاللاھ تائالانىڭ ھارام قىلىپ بېكىتكەن ئىشلىرىدىن ئىبارەت. قۇلاق سېلىڭلار، ئىنساننىڭ بەدىنىدە بىر پارچە گۆش بولىدۇ، بۇ گۆش تۈزەلسە پۈتۈن بەدەن تۈزۈلىدۇ، ئۇ بۇزۇلسا پۈتۈن بەدەن بۇزۇلىدۇ، ئۇ بولسىمۇ يۈرەكتىن ئىبارەت».

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ھالالنى قوبۇل قىلىپ ھارامدىن يىراق بولۇشقا رىغبەتلەندۈرۈش.

2) شۈبھىلىك ئىشلاردىن ساقلىنىش كېرەكلىكى.

3). بەدىنىنى ئۆزىنى ئىسلاھ قىلىشقا رىغبەتلەندۈرۈش، بۇنى ئىچىدىن، يەنى قەلبىنى تۈزەشتىن باشلاش كېرەكلىكى.

4) بەدەننىڭ تىرىكچىلىك ئىشلىرى ۋە ھۈنەر ـ كەسپتە شۈبھىلىك مەسىلىلەرگە سەل قارىشى بارا ـ بارا ھارام، گۇناھلىق ئىشلارنى قىلىپ سېلىشقا ئېلىپ بارىدىغانلىقى.

**589 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر كۈنى يولدىن بىر تال خورما تېپىۋېلىپ مۇنداق دېگەن: «لَوْلاَ أنِّي أخَافُ أنْ تَكُونَ مِنَ الصَّدَقَةِ لأكَلْتُهَا» «ئەگەر مەن ئۇنىڭ سەدىقە بولۇپ قېلىشىدىن ئەنسىرىمىگەن بولسام، ئەلۋەتتە يېگەن بولاتتىم».** — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاجىب ۋە مەندۇپ سەدىقىلەرنىڭ ھارام قىلىنغانلىقى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا خاس خۇسۇسىيىتى ئىكەنلىكى، بۇنىڭدىكى ھېكمەت كىشىلەرنىڭ ماللىرىنى ئېلىشتىن پاك بولۇش ۋە دۇنيانى دوست تۇتماسلىق ئىكەنلىكى.

2) كىشى يولدا ئۇچرىغان ئەرزىمەس ئۇششاق نەرسىلەرنى ئېلىپ پايدىلانسا دۇرۇس بولىدىغانلىقى.

3) بەدەننىڭ توغرۇلۇقىغا شەكلەنگەن ئىشنى قىلماسلىقى لازىملىقى.

590. نەۋۋاس ئىبنى سىمئان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «البرُّ حُسنُ الخُلُقِ وَالإثمُ ما حاكَ في نفْسِك، وكَرِهْتَ أَنْ يَطَّلِعَ عَلَيْهِ النَّاسُ» «ياخشىلىق دېگەن گۈزەل ئەخلاقتۇر، گۇناھ دېگەن كۆڭلۈڭ غەش بولغان، كىشىلەرنىڭ ئۇنى بىلىپ قېلىشىنى سەن ياقتۇرمىغان ئىشلاردۇر».

— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئىسلام دىنىدا گۈزەل ئەخلاقنىڭ ئورنىنىڭ يۇقىرىلىقى.

2) گۇناھنىڭ ئىككى تۈرلۈك ئالامىتى بولىدىغانلىقى ئۇنىڭ بىرى كىشىنىڭ يۈرىكىنى تاتىلاپ ئارام بەرمەيدىغانلىقى، يەنە بىرى كىشىنىڭ ئۇنى باشقىلارنىڭ بىلىپ قېلىشىدىن قورقىدىغانلىقى.

3) ھەدىستە ئىنسانىنىڭ تەبىئىتىدە ياخشىلىققا ئىنتىلىدىغان، يامانلىقنى ئەيىبلەيدىغان تەبئىي تۈيغۇ بولىدىغانلىقىغا دەلىل بارلىقى.

4) بەندە كۆڭلىدە بەرەر يامانلىقنى ئويلاپ، ئۇنى سۆزلىمىسە ۋە قىلمىسا ھېچقانداق گۇناھ بولمايدىغانلىقى.

5) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئاللاھ تائالا ئاتا قىلغان پاساھەت ـ بالاغەت بىلەن سۆزلەش خۇسۇسىيىتى بۇ ھەدىستە ئىپادىلەنگەن، بۇ ھەدىستە ئىخچام سۆزلەر ئارقىلىق چوڭقۇر مەننى بايان قىلغان.

591 ـ ۋابىسە ئىبنى مەئبەد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كەلسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «جِئْتَ تسأَلُ عنِ البِرِّ؟» «ياخشىلىقلار توغرۇلۇق سوراپ كەلدىڭمۇ؟»، دېدى. مەن: «ھەئە»، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «اسْتَفْتِ قَلْبَكَ، البِرُّ: ما اطْمَأَنَّتْ إِلَيْهِ النَّفْسُ، واطْمَأَنَّ إِلَيْهِ القَلْبُ، والإِثمُ ما حاكَ في النَّفْسِ وتَرَدَّدَ في الصَّدْرِ، وإِنْ أَفْتَاكَ النَّاسُ وَأَفْتَوكَ» «قەلبىڭدىن سورا، ياخشىلىق دېگەن كۆڭلۈڭ تىنغان، دىلىڭ خاتىرجەم بولغان نەرسىدۇر. گۇناھ دېگەن، گەرچە كىشىلەر ساڭا پەتىۋا بەرگەن بولسىمۇ كۆڭلۈڭنى غەش قىلىدىغان ۋە دىلىڭدا ئىككىلىنىش پەيدا قىلىدىغان نەرسىدۇر»، دېدى. — ئەھمەد ۋە دارىمى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىشلار يۈز بېرىشتىن ئىلگىرى بۇنى بىلىدىغان ئالاھىدىلىكى بارلىقى. سوئال سورىغۇچى سوراشتىن ئىلگىرى ئۇنىڭ نېمە دەيدىغانلىقىنى بىلىدىغانلىقى.

2) كىشىنى كۆڭلىدە ھارام بولۇپ قېلىشتىن قورققان شۈبھىلىك ئىشلارنى قىلماي تەرك ئېتىشكە بۇيرۇغان.

592 ـ ئۇقبە ئىبنى ھارىس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، ئۇ ئەبۇ ئىھاب ئىبنى ئەزىزنىڭ قىزىغا ئۆيلەنگەنىدى. ئۇنىڭ ئالدىغا بىر ئايال كېلىپ: «ھەقىقەتەن مەن ئۇقبە ۋە ئۇنىڭ ئايالىنى ئېمىتكەنىدىم»، دېدى. ئۇقبە ئۇ ئايالغا: «مەن سېنىڭ مېنى ئېمىتكەنلىكىڭنى بىلمەيدىكەنمەن، ماڭا بۇرۇن دېمىگەن ئىدىڭ»، دېدى. ئۇ ئۇلىغىغا مىنىپ، مەدىنىگە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ

يېنىغا بېرىپ بۇ ئىش توغرۇلۇق سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كَيْفَ، وَقَدْ قِيلَ؟» «سىلەرنى ئېمىلدەش دېگەن تۇرسا، قانداقمۇ بىر يەردە بولسىلەر»، دېدى. ئۇقبە ئۇ ئايالدىن ئاجرىشىپ كەتتى. ئاندىن ئۇ ئايال باشقا بىرىگە تەگدى.

— بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

593 - ھەسەن ئىبنى ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن «دَعْ ما يَرِيبُكَ إِلى مَا لا يَرِيبُك» «سېنى شەككە سالىدىغان نەرسىنى تاشلاپ، سېنى شەككە سالمايدىغان نەرسىنى تۇتقىن»، دېگەن سۆزنى يادلىۋالغانىدىم.

— ترمىزىي رىۋايەت قىلغان.

594 - ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئەبۇ بەكرى سىددىق رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ بىر غۇلامى بولۇپ، ئىشلەپ تاپقان نەرسىنىڭ بىر قىسمىنى ھەزرىتى ئەبۇ بەكرىگە بېرەتتى. ئەبۇ بەكرى شۇنى ئىستېمال قىلاتتى. بىر كۈنى ئەبۇ بەكرى غۇلام ئېلىپ كەلگەن نەرسىدىن يېدى. ئۇ بالا: «بۇنىڭ نەدىن كەلگەنلىكىنى بىلەمسەن؟ »، دېدى. ئەبۇ بەكرى: «ئۇ قانداق كەلگەن؟ »، دېۋىدى. ئۇ بالا: «مەن جاھىلىيەت دەۋرىدە بىر كىشىگە پال سېلىپ بەرگەنىدىم. ئەمەلىيەتتە مەن پالچىلىقنى بىلمەيمەن. پەقەت ئۇنى ئالدىغانىدىم. ئۇ ماڭا ئۇچراپ قېلىپ سەن يېگەن شۇ نەرسىنى مېنىڭ پال سېلىپ بەرگەنلىكىم ئۈچۈن بەردى»، دېۋىدى، ئەبۇ بەكرى قولىنى ئېغىزىغا تىقىپ، يېگەن نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنى ياندۇرۇۋەتتى.

— بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئەبۇ بەكرى سىددىق رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزلى، تەقۋادارلىقى، جاھىلىيەت دەۋرىنىڭ ئادەتلىرىدىن ئۈزۈل - كېسىل چەك - چېگرا ئايرىغانلىقى.

595 - نافىئ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىر قېتىملىق تەقسىماتتا ئالدىنقى مۇھاجىرلارغا 4000 دەرھەم، ئوغلىغا 3500 دەرھەم تەيىن قىلىپ بەردى. ئۇنىڭغا: «ئوغلۇڭمۇ مۇھاجىرلاردىنغۇ، ئۇنىڭغا كەم بەردىڭغۇ؟ »، دېيىلگەندە، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: «ئۇنى ئاتىسى ھىجرەت قىلدۇرغان، ئابدۇللاھ ئۆزى ھىجرەت قىلغان كىشىگە ئوخشىمايدۇ»، دېدى.

— بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر ياش چېغىدا دادىسى، ئانىسى بىلەن بىللە ھىجرەت قىلغان. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ يالغۇز ھىجرەت قىلغان شۇنداقلا ھىجرەت ۋە سەپەرنىڭ جاپاسىنى تارتقان مۇھاجىردىن پەرقلەندۇرۇش، تەقۋادارلىق ۋە ئېھتىيات يۈزىسىدىن ئۇنىڭغا 500 دىرھەمنى ئاز بەرگەن.

596 - ئەتىييە ئىبنى ئۇرۋە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لايبلغ العبدُ أنْ يكون من المتقين حتى يَدَعَ مالا بَأس بِهِ

حَذراً مما بِهِ بَأسٌ» «بەندە شۈبھىلىك نەرسىلەردىن ئېھتىيات قىلىش يۈزىسىدىن باك يوق نەرسىلەرنىمۇ تەرك ئەتمىگۈچە تەقۋادارلاردىن بولالمايدۇ». — ترمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) شۈبھىلىك ئىشلاردىن ھەزەر ئەيلەش، ئىشەنچلىك پاكىت بىلەن ھالاللىقى ئېنىقلانمىغان نەرسىنى قوبۇل قىلىشتىن ساقلىنىش.

2) بەندىنىڭ نەپسىنى شۈبھىلىك، مۇجمەل نەرسىلەردىن ساقلىشى ۋە ئۇنىڭدىن يىراق بولۇشى تەقۋادارلىقنىڭ ئالامەتلىرىدىندۇر.

## 69 . باب زامان بۇزۇلغاندا ياكى دىندا پىتنىگە گىرىپتار بولۇپ قېلىشتىن ۋە ھارام شۈبھىلىك ئىشلارغا ئارىلىشىپ ياكى يولۇقۇپ قېلىشتىن ئەنسىرىگەندە، كىشىلەردىن ئايرىلىپ تۇرۇشنىڭ ياخشى سانىلىدىغانلىقى توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿فَفِرُّوا إِلَى اللَّهِ إِنِّي لَكُم مِّنْهُ نَذِيرٌ مُّبِينٌ﴾ ﴿(ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، ئاللاھ تەرەپكە قېچىڭلار. (يەنى ئاللاھ تائالاغا ئىلتىجا قىلىڭلار) مەن ھەقىقەتەن سىلەرگە ئاللاھ تەرىپىدىن (كەلگەن) ئوچۇق ئاگاھلاندۇرغۇچىمەن﴾.
(«قۇرئان كەرىم» سۈرە زارىيات 50 ـ ئايەت)

597 ـ سەئد ئىبنى ئەبۇ ۋەققاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «إِنَّ اللَّه يُحِبُّ العَبدَ التَّقِيَّ الغَنِيَّ» «ئاللاھ تائالا ھەقىقەتەن پەرھىزكار، روھى باي، ئۆزىنى كۆرسەتىشنى ياقتۇرمايدىغان بەندىسىنى ياخشى كۆرىدۇ». — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

598 ـ ئەبۇ سەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، بىر كىشى: «ئى رەسۇلۇللاھ! كىشىلەرنىڭ ئەڭ ئەۋزىلى كىم؟»، دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مُؤْمِنٌ مجَاهِدٌ بِنَفسِهِ وَمَالِهِ في سبيل اللّه» «جېنى ۋە مېلى بىلەن ئاللاھ تائالا يولىدا جىھاد قىلغۇچى»، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ثم رَجُلٌ مُعتَزِلٌ في شِعْبٍ مِن الشِّعَاب يَعبُدُ رَبَّهِ» «ئاندىن كېيىن تاغ ـ جىلغىلاردا كىشىلەردىن ئايرىلغان ھالدا پەرۋەردىگارىغا ئىبادەت قىلىدىغان ئادەم»، دېدى.

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «يتَّقِي اللّه، ويَدَعُ النَّاس مِن شَرِّهِ» «ئاللاھ تائالادىن قورققان ۋە كىشىلەرگە يامانلىق تەگمەيدىغان كىشى»، دېيىلگەن.

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئىنساننىڭ بىلىشكە پەرز بولغان دىنىي مەسىلىلەرنى سوراپ بىلىۋېلىشىنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

2) كىشىلەر بىلەن ئارىلىشىش پىتنە پاساتقا سەۋەب بولغان چاغدا، بەندىنىڭ كىشىلەردىن ئايرىلىپ ئۇلارغا ئارىلاشماي ئاللاھ تائالاغا ئىبادەت قىلىش بىلەن ياشىشىنىڭ پەزلى.

**599 - ئەبۇ سەئىد خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «يُوشِكُ أنْ يَكُونَ خَيْرَ مَالِ الْمُسْلِمِ غَنَمٌ يَتَّبِعُ بِهَا شَعَفَ الجِبَالِ. ومواقِعَ الْقَطْرِ يَفِرُّ بِدِينِهِ من الفِتَنِ» «پات يېقىندا مۇسۇلماننىڭ مېلىنىڭ ياخشىسى قوي بولۇپ قالىدۇ. مۇسۇلمانلار دىنىنى پىتنىلەردىن ساقلاش يۈزىسىدىن قويلىرىنى ھەيدەپ تاغ جىلغىلىرىدا، ئوتلاقلاردا ياشايدۇ».** — بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ھەدىستە مۇسۇلمانلارغا يۈزلىنىدىغان ئۇلارنىڭ ھۆنەر ـ كەسىپلىرىگە ھارام ئارىلىشىپ بۇلغىنىپ كېتىدىغان، گۇناھلىق ئىشلارنىڭ ئىشىكلىرى ئۇلارغا ئېچىلغان كەلگۈسىدىكى ھالەتتىن ئالدىن خەۋەر بېرىلگەن. مۇنداق چاغدا كىشىنىڭ دىنىنى قوغداپ ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن بۇلغانغان يەردىن باشقا يەرگە كېتىشى ئەڭ ئەۋزەل تائەت ئىبادەت ئىكەنلىكى، ھالال كەسىپ بىلەن شۇغۇللىنىشى لازىملىقى.

**600. ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ما بَعَثَ اللَّهُ نَبِيًّا إلاَّ رَعَى الْغَنَمَ» «ئاللاھ تائالا ئەۋەتكەنلىكى پەيغەمبەرلەرنىڭ ھەممىسى قوي باققان». پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرى: «ئى رەسۇلۇللاھ! سەنمۇ قوي باققانمۇ؟»، دېگەندە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «نَعَمْ، كُنْتُ أرْعَاهَا عَلى قَرارِيطَ لأَهْلِ مَكَّةَ» «ھەئە، مەنمۇ مەككىلىكلەرنىڭ قويىنى بىر نەچچە تەڭگىگە باقاتتىم»، دېگەن.** — بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) پەيغەمبەرلەرنىڭ كەمتەرلىكى، ئۇلارنىڭ ئەڭ ئادەتتىكى كەسىپ بىلەن شۇغۇللىنىدىغانلىقى.

2) كىرىمى ئاز بولسىمۇ ھالال كەسىپ بىلەن شۇغۇللىنىش لازىملىقى.

3) پادا بېقىش ئادىدى بولسىمۇ، ئەمما ئۇنىڭ كىشىلەرگە كۆڭۈل بۆلىدىغان، ئۇلار بىلەن چىرايلىقچە مۇئامىلە قىلىدىغان، سەۋرنى ۋە كىشىلەرنى زىياندىن ساقلاپ ئۇلارنىڭ مەنپەئىتى ئۈچۈن ئىشلەشنى تەلەپ قىلىدىغان ئىش ئىكەنلىكى.

**601 - ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مِنْ خَيرِ مَعَاشِ النَّاسِ رَجُلٌ مُمْسِكٌ عِنَانَ فَرسِهِ في سَبِيلِ اللَّهِ، يَطيرُ عَلى مَتنِهِ، كُلّمَا سَمِعَ هَيْعَةً أوْ فَزْعَةً، طارَ عَلَيْهِ يَبْتَغِي الْقَتلَ، أو المَوْتَ مظَانَّه، أَوْ رَجُلٌ في غُنَيمَةٍ في رَأْسِ شَعَفَةٍ مِن هَذِهِ الشَّعَفِ، أَوْ بَطنِ وادٍ مِن هَذِهِ الأَودِيَةِ، يُقِيمِ الصَّلاةَ ويُؤتِي الزَّكاةَ، ويَعْبُدُ رَبَّهُ حتَّى يَأْتِيَهُ اليَقِينُ لَيسَ مِنَ النَّاسِ إلاَّ في خَيْرٍ» «كىشىلەرنىڭ ھاياتىدا مۇنداق ئادەمنىڭ ھاياتى ياخشىكى، ئۇ كىشى ئاللاھ تائالا يولىدا ئېتىنىڭ تىزگىنىنى تۇتۇپ تۇرىدۇ. ھەر قاچان جەڭ ئاۋازىنى**

ئاڭلىسا، دۈشمەننى ئۆلتۈرۈش ياكى ئاللاھ تائالا يولىدا شېھىت بولۇشنى، ياكى ياۋنى ئۆلتۈرۈشنى كۆزلەپ ئۆچقاندەك چاپىدۇ. ياكى مۇنداق بىر كىشى بولۇپ، قويى بىلەن مۇشۇ تاغ چوققىلىرىدىن بىر چوققا، ياكى جىلغىلاردىن بىر جىلغىدا تۇرۇپ تاكى ئەجىلى توشقۇچە ناماز ئوقۇپ، زاكات بېرىپ، پەرۋەردىگارىغا ئىبادەت قىلىدۇ، كىشىلەرگە ياخشى مۇئامىلە قىلىدۇ، ئەنە شۇلار ئىنسانلارنىڭ ئەڭ ياخشىسىدۇر». — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) كىشىلەردىن يىراق ھالدا ياداڭ بېقىشتەك ھالال كەسىپ بىلەن شۇغۇللىنىش كىشىنىڭ نامازنى ۋاقتىدا ئادا قىلىشىغا، كىشىلەرنىڭ ھەققىنى جايىدا ئادا قىلىشىغا تەسىر يەتكۈزمىسىلا شۇ كىشىگە زاكاتنىڭ ئورنىدا بولىدىغانلىقى.

2). بەندىنى ئەجىلى يۈتكىچە كىشىلەر بىلەن پەقەت ياخشى رەۋىشتە ئارىلىشىش، پىتنە ـ پاساتتىن يىراق تۇرۇپ سەۋرلىك بولۇشقا رىغبەتلەندۈرگەن.

## 70. باب كىشىلەرگە ئارىلىشىپ جامائەت نامازلىرىغا ھازىر بولۇش، خەيرلىك سورۇنلارغا ۋە ئىلىم ـ زىكىر سورۇنلىرىغا قاتنىشىش، كېسەللەرنى يوقلاش، جىنازا نامىزىغا قاتنىشىش، يوقسۇللارنىڭ ھالىدىن خەۋەر ئېلىش، كىشىلەرنى ياخشىلىققا بۇيرۇپ، يامانلىقتىن توسۇشقا قادىر بولالىغان ئادەمنىڭ نادانلارنى ھىدايەت يولىغا يېتەكلەش، باشقىلارغا ئەزىيەت يەتكۈزۈشتىن ئۆزىنى چەكلەش، باشقىلاردىن يەتكەن ئەزىيەتكە سەۋر قىلىش قاتارلىقلارنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

بىلىش كېرەككى، كىشىلەرگە مەن يۇقىرىدا بايان قىلغان يول بىلەن ئارىلىشىش لازىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە باشقا پەيغەمبەرلەر (ئۇلارغا ئاللاھ تائالانىڭ رەھمىتى ۋە سالىمى بولسۇن)، شۇنىڭدەك چاھارىيارلار ۋە ئۇلاردىن كېيىنكى ساھابىلەر، تابىئىنلار، مۇسۇلمان ئالىملىرى ۋە ئۇلارنىڭ ياخشىلىرى ماڭغان بۇ يول بولسا تابىئىنلارنىڭ كۆپچىلىكى ۋە ئۇلاردىن كېيىنكىلەرنىڭ مەزھىپىدۇر. ئەھمەد ۋە شافىئىي ۋە فىقھشۇناسلارنىڭ تولىسى مۇشۇ قاراشتىدۇر.

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿وَتَعَاوَنُوا عَلَى الْبِرِّ وَالتَّقْوَى﴾ ﴿ياخشى ئىشقا ۋە تەقۋادارلىققا ياردەملىشىڭلار﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە مائىدە 2 ـ ئايەت)

بۇ توغرىدا يەنە نۇرغۇن ئايەتلەر بار.

## 71 . باب كەمتەر بولۇش ۋە مۆئمىنلەرگە مۇلايىم بولۇش توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿وَاخْفِضْ جَنَاحَكَ لِمَنِ اتَّبَعَكَ مِنَ الْمُؤْمِنِينَ﴾ ﴿ساڭا ئەگەشكەن مۆئمىنلەرگە مۇلايىم بولغىن﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە شۇئەرا 215 ـ ئايەت)

ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دېگەن: ﴿ يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ مَن يَرْتَدَّ مِنكُمْ عَن دِينِهِ فَسَوْفَ يَأْتِي اللّهُ بِقَوْمٍ يُحِبُّهُمْ وَيُحِبُّونَهُ أَذِلَّةٍ عَلَى الْمُؤْمِنِينَ أَعِزَّةٍ عَلَى الْكَافِرِينَ﴾ ﴿ئى مۆئمىنلەر سىلەردىن كىمكى مۇرتەد بولىدىكەن، ئاللاھ (ئۇنىڭ ئورنىغا) ئاللاھ تائالا ئۇلارنى دوست تۇتىدىغان، ئۇلارمۇ ئاللاھنى دوست تۇتىدىغان، مۆئمىنلەرگە كۆيۈنىدىغان، كۇففارلارغا شەپقەتسىز بىر قەۋمنى كەلتۈرىدۇ﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە مائىدە 54 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دېگەن: ﴿يَا أَيُّهَا النَّاسُ إِنَّا خَلَقْنَاكُم مِّن ذَكَرٍ وَأُنثَى وَجَعَلْنَاكُمْ شُعُوبًا وَقَبَائِلَ لِتَعَارَفُوا إِنَّ أَكْرَمَكُمْ عِندَ اللَّهِ أَتْقَاكُمْ﴾ ﴿ئى ئىنسانلار سىلەرنى ھەقىقەتەن بىر ئەر، بىر ئايالدىن (يەنى ئادەم بىلەن ھەۋۋادىن ئىبارەت)، بىر ئاتا ـ ئانىدىن ياراتتۇق. ئۆزئارا تونۇشۇشۇڭلار ئۈچۈن سىلەرنى نۇرغۇن مىللەت ۋە ئۇرۇغ قىلدۇق. ھەقىقەتەن ئەڭ تەقۋادار بولغانلىرىڭلار ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا ئەڭ ھۆرمەتلىك ھېسابلىنىسىلەر﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە ھۇجۇرات 13 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دېگەن: ﴿فَلَا تُزَكُّوا أَنفُسَكُمْ هُوَ أَعْلَمُ بِمَنِ اتَّقَى﴾ ﴿سىلەر ئۆزۈڭلارنى پاك ھېسابلىماڭلار، ئاللاھ تەقۋادار بولغان ئادەمنى ئوبدان بىلىدۇ﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە نەجم 32 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دېگەن: ﴿وَنَادَى أَصْحَابُ الأَعْرَافِ رِجَالاً يَعْرِفُونَهُمْ بِسِيمَاهُمْ قَالُواْ مَا أَغْنَى عَنكُمْ جَمْعُكُمْ وَمَا كُنتُمْ تَسْتَكْبِرُونَ أَهَؤُلاء الَّذِينَ أَقْسَمْتُمْ لاَ يَنَالُهُمُ اللّهُ بِرَحْمَةٍ ادْخُلُواْ الْجَنَّةَ لاَ خَوْفٌ عَلَيْكُمْ وَلاَ أَنتُمْ تَحْزَنُونَ﴾ ﴿ئەئرافتىكىلەر (يەنى ياخشىلىقلىرى بىلەن يامانلىقلىرى تەڭ بولۇپ قالغان، جەننەتتىمۇ ئەمەس، دوزاختىمۇ ئەمەس كىشىلەر) سىماسىدىن تونۇيدىغان (دوزىخي) ئادەملەرگە: «توپلىغان پۇل ـ ماللىرىڭلار ۋە تەكەببۇرلۇقۇڭلار نېمىگە ئەسقاتتى؟»، دەپ توۋلايدۇ. (ئەئرافتىكىلەر دوزىخىيلارغا مۆئمىنلارنىڭ پېقىرلىرىنى كۆرسىتىپ تۇرۇپ): «سىلەر ئاللاھنىڭ رەھمىتىگە ئېرىشەلمەيدۇ، دەپ قەسەم قىلغان كىشىلەر مۇشۇلارمۇ؟ (مانا بۇلارغا): ‹جەننەتكە كىرىڭلار، سىلەرگە (كەلگۈسىدىن) غەم قىلىش، (كەتكەنگە) قايغۇرۇش يوقتۇر›، دېيىلدى»، دەيدۇ. («قۇرئان كەرىم» سۈرە ئەئراف 48 ـ ، 49 ـ ئايەتلەر)

602 ـ ئىياز ئىبنى ھىمار رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إن اللّه أوحَى إليَّ أنْ تَواضعُوا حتى لا يَفْخَرَ أحَدٌ على أحدٍ،

ولا يَـبغِيَ أَحَدٌ على أَحَدٍ» «ئاللاھ تائالا ماڭا ۋەھيي قىلدىكى، سىلەر كەمتەر بولۇڭلار، ھېچكىم ھېچكىمگە چوڭچىلىق قىلمىسۇن، ھېچكىم ھېچكىمگە يوغانچىلىق قىلمىسۇن».
—— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) كەمتەر بولۇش، يوغانچىلىق قىلماسلىق، كىشىلەرگە چىقىلماسلىقنىڭ ۋاجىپ ئىكەنلىكى.

2) مۇسۇلمانغا پەرز قىلىنغان كەمتەرلىك ئاللاھ تائالانىڭ رازىلىقى يۈزىسىدىن ئاللاھ تائالاغا، ئاللاھ تائالانىڭ رەسۇلىغا، ئۆلىمالارغا ۋە سالىھ كىشىلەرگە كەمتەر بولۇشنى كۆرسىتىدىغانلىقى. ئاللاھ تائالا مۇنداق ئادەمنىڭ قەدرىنى يۇقىرى كۆتۈرۈپ ياخشى نامغا ئىگە قىلىدىغانلىقى. ئەمما زالىملارنىڭ ئالدىدا باش ئېگىپ كەمتەر بولۇش كىشىنىڭ ئىززىتىنى يەرگە ئۇرۇپ خارلىققا ئېلىپ بارىدىغان يامان ئىش ئىكەنلىكى.

603 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ما نَقَصَتْ صَدَقَةٌ من مالٍ، وما زاد اللَّه عَبداً بِعَفوٍ إِلاَّ عِزّاً، ومَا تَوَاضَعَ أَحَدٌ للَّهِ إِلاَّ رَفَعَهُ اللَّهُ» «سەدىقە بېرىش بىلەن مال كېمىيىپ قالمايدۇ، كىمكى ئەپۇچان بولىدىكەن، ئاللاھ تائالا ئۇنىڭ ئىززىتىنى زىيادە قىلىدۇ. بىر كىشى ئاللاھ تائالانىڭ ئالدىدا ئۆزىنى تۆۋەن تۇتىدىكەن، ئاللاھ تائالا ئۇنىڭ مەرتىۋىسىنى يۇقىرى كۆتۈرمەي قالمايدۇ».
—— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) سەدىقە بېرىش، يامانلىق قىلغۇچىنى ئەپۇ قىلىۋېتىش، مۇئمىنلەرگە كەمتەر بولۇشنىڭ ياخشى ئىش ئىكەنلىكى، سەدىقە مالنى كېمەيتمەستىن، بەلكى مالنى بەرىكەتلىك قىلىدىغانلىقى.

2) كەمتەر بولۇش ئاللاھ تائالانىڭ ۋە كىشىلەرنىڭ ئالدىدا شۇ كىشىنىڭ قەدرىنى تېخىمۇ ئاشۇرىدىغانلىقى.

604 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ كىچىك بالىلارنىڭ يېنىدىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ، ئۇلارغا سالام قىلدى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالاممۇ شۇنداق قىلاتتى، دېدى.
—— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) كىچىكلەرگە سالام بېرىش، ئۇلارغا ئىسلام شەرىئىتىنىڭ گۈزەل ئەخلاقلىرىنى ئۆگىتىپ ئادەتلەندۈرۈش، كىبىرنى تاشلاپ مۇلايىم، كەمتەر بولۇشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

2) ساھابىلەرنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئۈلگە قىلىپ، ئۇنىڭغا ئەگىشىشنى داۋاملاشتۇرغانلىقى.

605 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ھەقىقەتەن مەدىنىنىڭ چۆرىلىرىدىن خالىغان چۆرە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قولىدىن يېتىلەپ (ئىشىمنى قىلىپ بەرگىن دەپ) خالىغان يەرگە ئېلىپ كېتەتتى (يەنى ھەر قانداق

658 ـ ئەبۇ مەريەم ئەزدىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇئاۋىيىگە مۇنداق دېگەن: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم: «مَن ولاَّهُ اللَّه شَيئاً مِن أُمورِ المُسلِمينَ فَاحتَجَبَ دُونَ حَاجتِهِم وخَلَّتِهم وفَقرِهم، احتَجَب اللَّه دُونَ حَاجَتِه وخَلَّتِهِ وفَقرِهِ يومَ القِيامَةِ» «ئاللاھ تائالا بىر كىشىنى مۇسۇلمانلارنىڭ ئىشىغا باش قىلغان بولسا، ئۇ باشچى بولغان ئادەم پەردە ئارقىسىغا ئۆتۈۋېلىپ، مۇسۇلمانلارنىڭ ھاجىتىدىن چىقمىسا، داد ـ ئەھۋالىغا يەتمىسە، نامراتلىق مەسىلىلىرىنى ھەل قىلمىسا، ئاللاھ تائالامۇ قىيامەت كۈنى ئۇنىڭ پېقىرلىقى، ھاجىتى، داد ـ ئەھۋالىغا قۇلاق سالمايدۇ». شۇنىڭ بىلەن مۇئاۋىيە مەخسۇس بىر ئادەمنى كىشىلەرنىڭ ھاجەتلىرىنى ئاڭلاشقىلا تەيىنلىدى.

—— ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) بەندىنىڭ ئەمەللىرىگە يارىشا مۇكاپات ياكى جازا بېرىلىدىغانلىقى، ھەر قانداق بىر ئەمەلدار ئۆز خەلقىنىڭ ھاجەتلىرىدىن چىقمىسا، ئاللاھ تائالا ئۇنى ئۆز پەزلى ئېھسانىدىن مەھرۇم قىلىدىغانلىقى ۋە ئۇنىڭ ھاجەتلىرىنى راۋا قىلمايدىغانلىقى.

2) ئەمەلدارلارنى كىشىلەرگە پايدا ـ مەنپەئەت يەتكۈزۈشتىن ئۆزىنى چەتكە ئېلىش ۋە ئۇلارنىڭ مەنپەئەتىگە توسقۇنلۇق قىلىشتىن ئاگاھلاندۇرۇش.

## 79 . باب ئادىل ھۆكۈمران

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿وَأَقْسِطُوا إِنَّ اللَّهَ يُحِبُّ الْمُقْسِطِينَ﴾ ﴿(ھەممە ئىشتا) ئادىل بولۇڭلار، ئاللاھ ھەقىقەتەن ئادىللارنى دوست تۇتىدۇ﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە ھۇجۇرات 9 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

659 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سَبْعَةٌ يُظِلُّهُمُ اللَّه في ظِلِّهِ يومَ لا ظِلَّ إلاَّ ظِلُّهُ: إمَامٌ عادِلٌ، وشَابٌّ نَشَأَ في عِبادَةِ اللَّهِ تَعالى، ورَجُلٌ مُعَلَّقٌ قَلبُهُ في المَسَاجِدِ، ورجُلانِ تَحَابَّا في اللَّه، اجتَمعَا عليهِ، وتَفرَّقَا علَيهِ، ورجُلٌ دعَتهُ امرَأَةٌ ذَاتُ مَنصِب وجمَالٍ، فقَال: إنِّى أَخَافُ اللَّه، ورَجُلٌ تَصَدَّقَ بِصدقةٍ، فَأَخْفَاها حَتَّى لا تَعلَمَ شِمالُهُ ما تُنفِقُ يمِينُهُ، ورَجُلٌ ذَكَر اللَّه خَالِياً فَفَاضَتْ عينَاهُ» «ئاللاھ تائالانىڭ سايىسىدىن باشقا ھېچقانداق سايە يوق قىيامەت كۈنىدە ئاللاھ تائالا يەتتە تۈرلۈك ئادەمنى ئۆز ئەرشى ئاستىدا سايىدىتىدۇ: 1) ئادىل پادىشاھ. 2) پەرۋەردىگارى ئاللاھ تائالانىڭ ئىبادىتىدە ئۆسكەن ياش. 3) ئەس ـ يادى ھەمىشە مەسجىدتە بولغان ئادەم. 4) ئاللاھ تائالانىڭ رازىلىقى ئۈچۈن دوست بولۇشقان ۋە ئاللاھ تائالانىڭ رازىلىقى ئۈچۈن ئايرىلىشقان ئادەملەر. 5) ئېسىل ۋە چىرايلىق بىر ئايال ئۆزىگە چاقىرسا، ‹ئاللاھ تائالادىن قورقىمەن›، دەپ ئۇنى رەت قىلغان كىشى. 6) ئوڭ قولى بىلەن نېمىنى

بەرگەنلىكىنى سول قولى بىلمەي قالغۇدەك دەرىجىدە مەخپىي سەدىقە بەرگەن كىشى. 7) خالىي جايدا ئاللاھ تائالانى ياد ئېتىپ ياش تۆككەن كىشى».

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

**660**. ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إنَّ المُقسِطينَ عِنْدَ اللَّهِ عَلى مَنابِرَ مِنْ نورٍ؛ الَّذينَ يعْدِلُونَ في حُكْمِهِمْ وأَهليهِمْ وما وُلُّوا» «شۈبھىسىزكى، ئادىل ھۆكۈمرانلار ئاللاھ تائالانىڭ دەرگاھىدا نۇردىن بولغان مۇنبەردە ئولتۇرىدۇ. ئۇلار شۇنداق كىشىلەركى، ئۆز ھۆكۈملىرى، ئۆز ئەھلى ۋە ئۆزى ئىگە بولغان نەرسىلىرىدە ھەققانىي بولغان كىشىلەردۇر». — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئادىللىقنىڭ پەزىلىتى ۋە ئادىللىق قىلىشقا رىغبەتلەندۈرۈش.

2) ئادىل كىشىلەرنىڭ قىيامەتتىكى مەرتىۋىسىنى بايان قىلىش.

**661** ـ ئەۋف ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «خِيَارُ أَئمَّتِكُمْ الَّذينَ تُحِبُّونهُم ويُحبُّونكم، وتُصَلُّونَ علَيْهِم ويُصَلُّونَ علَيْكُمْ، وشِرَارُ أَئمَّتِكُم الَّذينَ تُبْغِضُونهُم ويُبْغِضُونَكُمْ، وتَلْعُنونَهُمْ ويلعنونكم» «سىلەرنىڭ ياخشى ھۆكۈمرانلىرىڭلار سىلەرمۇ ئۇلارنى ياخشى كۆرىدىغان، ئۇلارغا دۇئا قىلىپ تۇرىدىغان، ئۇلارمۇ سىلەرنى ياخشى كۆرىدىغان، سىلەرگە .دۇئا قىلىپ تۇرىدىغان كىشىلەردۇر. سىلەرنىڭ يامان ھۆكۈمرانلىرىڭلار سىلەر ئۇلارنى يامان كۆرىدىغان، لەنەت ئوقۇيدىغان، ئۇلارمۇ سىلەرنى يامان كۆرىدىغان، سىلەرگە لەنەت ئوقۇيدىغان كىشىلەردۇر». ئەۋف مۇنداق دېدى: «ئى رەسۇلۇللاھ! بىز ئۇلارغا قارشى چىقمايمىزمۇ؟» پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «لا، ما أَقَامُوا فِيكُمُ الصَّلاةَ، لا، ما أَقَامُوا فيكُمُ الصَلاةَ» «ئۇلار ئاراڭلاردا ناماز ئوقۇسىلا قارشى چىقماڭلار، ئۇلار ئاراڭلاردا ناماز ئوقۇسىلا قارشى چىقماڭلار»، دەپ تەكرارلىدى.

— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) پۇقرالار ئارىسىدا ئىتتىپاقلىقنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن ئىش ئىگىلىرى ئەمەلدارلارنى ئاۋامغا ئادىل مۇئامىلىدە بولۇشقا رىغبەتلەندۈرۈش.

2) ئاۋامنى توغرا ئىشلاردا ئىش ئىگىلىرىگە ئىتائەت قىلىشقا رىغبەتلەندۈرۈش.

3) ئەمەلدارلار بىلەن ئاۋام ئوتتۇرىسىدىكى ئۆزئارا بىر ـ بىرىگە سەمىمىي بولۇش ئۇلار ئوتتۇرىسىدىكى دوستلۇق، ئىتتىپاقلىقنىڭ سەۋەبچى بولىدىغانلىقى ۋە تىنچ، ئامانلىقنى ئىلگىرى سۈرىدىغانلىقى.

4) نامازنىڭ ئەھمىيىتى ۋە ئۇنىڭ ئىسلامنىڭ بەلگىسى ۋە مۇھىم ئەركانلىرىدىن بىرى ئىكەنلىكى.

662 ـ ئىياز ئىبنى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «أَهْلُ الجَنَّةِ ثَلاثَةٌ: ذُو سُلْطانٍ مُقْسِطٌ مُوَفَّقٌ، ورَجُلٌ رَحِيمٌ رَقيقٌ القَلْبِ لِكُلِّ ذِي قُرْبَى وَمُسْلِمٍ، وعَفِيفٌ مُتَعَفِّفٌ ذُو عِيالٍ» «جەننەت ئەھلى ئۈچ تۈرلۈك بولىدۇ. ئۇلار: 1) ئاللاھ تائالا تەرىپىدىن تەۋپىق ئاتا قىلىنغان ئادىل پادىشاھ. 2) ئۆز يېقىنلىرىغا ۋە مۇسۇلمانلارغا كۆيۈمچان، مۇلايىم بولغان كىشى. 3) بالا ـ چاقىلىق، ئۆزى موھتاج تۇرۇپمۇ كىشىلەردىن نەرسە تىلىمەيدىغان كىشىدۇر».

ـــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئاللاھ تائالانىڭ بىرەر ئەمەلدارغا ياخشىلىق ئىرادە قىلسا، ئۇنى پۇقرالارغا ئادىللىق قىلىش ۋە ئۇلارغا ياخشىلىق قىلىشقا مۇۋەپپەق قىلىدىغانلىقى.

2) كىشىلەرگە سىلىق ـ سىپايىلىق بىلەن مۇئامىلىدە بولۇشقا رىغبەتلەندۈرۈلگەنلىكى.

3) تىلەمچىلىكتىن ئۆزىنى ساقلاش ۋە ھۈنەر ـ كەسىپ ئارقىلىق رىزىق تېپىش كېرەكلىكى.

4) كىشىنىڭ مۇشۇ يۇقىرىقى ياخشى سۈپەتلەر بىلەن سۈپەتلىنىشىنىڭ ئۇنىڭ ئەھلى جەننەتلەردىن بولۇشىنىڭ ئالامەتلىرىدىن ئىكەنلىكى.

## 80. باب گۇناھ بولمايدىغان ئىشلاردا ھۆكۈمرانلارغا ئىتائەت قىلىشنىڭ زۆرۈرلۈكى، گۇناھ بولىدىغان ئىشلاردا ئىتائەت قىلىشنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ أَطِيعُواْ اللّهَ وَأَطِيعُواْ الرَّسُولَ وَأُوْلِي الأَمْرِ مِنكُمْ﴾ ﴿ئى مۇئمىنلەر! ئاللاھقا، پەيغەمبەرگە ۋە ئۆزۈڭلاردىن بولغان ئىش ئۈستىدىكىلەرگە ئىتائەت قىلىڭلار﴾. (« قۇرئان كەرىم » سۈرە نىسا 59 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

663 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «عَلى المَرْءِ المُسْلِمِ السَّمْعُ والطَّاعَةُ فِيما أَحَبَّ وكِرَهَ، إِلاَّ أَنْ يُؤْمَرَ بِمَعْصِيَةٍ فَإذا أُمِرَ بِمعْصِيَةٍ فَلاَ سَمْعَ وَلا طاعَةَ» «مۇسۇلمان كىشىنىڭ بىرەر گۇناھ ئىشقا بۇيرۇلمىسىلا مەيلى ياقتۇرسۇن، مەيلى ياقتۇرمىسۇن ئۆز ھۆكۈمرانىغا ئىتائەت قىلىشى زۆرۈر. ئەگەر گۇناھقا بۇيرۇسا ئىتائەت قىلىشقا بولمايدۇ».

ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

664 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىز ھەر قانداق چاغدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئىتائەت قىلىشقا بەيئەت قىلساق ئۇ بىزگە: «فيما اسْتَطَعْتُمْ» «قولۇڭلاردىن كېلىشىچە بەيئەت قىلىڭلار»، دەيتتى.

ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئىش ئىگىلىرىگە ئىتائەت قىلىشنىڭ ئاۋامنىڭ كۆچى يېتىدىغان ئىشلاردا بولىدىغانلىقى.

2) ئىش ئىگىلىرىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈننىتىگە ئەگىشىش يۈزىسىدىن ئاۋامغا مېھرى ـ شەپقەت قىلىشقا رىغبەتلەندۈرۈلگەنلىكى.

**665 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان. «مَنْ خلَعَ يَداً منْ طَاعَةٍ لَقِيَ اللَّه يوْمَ القيامَةِ ولاَ حُجَّةَ لَهُ، وَمَنْ ماتَ وَلَيْس في عُنُقِهِ بيْعَةٌ مَاتَ ميتةً جَاهِلِيَّةً» «كىمكى ئۆز خەلىپىسىگە بويسۇنۇشتىن باش تارتسا، قىيامەت كۈنى ئاللاھ تائالاغا ئۆزىنىڭ مۇسۇلمانلىقىغا پاكىتسىز ھالدا مۇلاقات بولىدۇ. كىمكى ئىتائەت قىلىشتىكى بەيئەتنى بۇزغانلىقىغا ھېچ ئۆزرىسى بولمىغان ھالدا ئۆلسە، جاھىلىيەت زامانىسىدىكىلەرگە ئوخشاش گۇمراھلىق بىلەن ئۆلگەن بولىدۇ».** ـــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: «ومَنْ ماتَ وَهُوَ مُفَارِقٌ لْلجَماعةِ، فَإنَّهُ يُموت ميتَةً جَاهِلِيَّةً» **«كىمكى جامائەتتىن ئايرىلغان ھالدا ئۆلسە، ئۇ جاھىلىيەت زامانىسىدىكىلەرگە ئوخشاش گۇمراھلىق بىلەن ئۆلگەن بولىدۇ»، دېيىلگەن.**

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئادىل يولباشچىغا قول بېرىش ـ بەيئەت قىلىشنىڭ ۋە مۇسۇلمانلار جامائىتىنى لازىم تۇتۇشنىڭ زۆرۈر ئىكەنلىكى، گۇناھ ئىشلارغا بۇيرۇمىسىلا ئاسىيلىق قىلىشقا ۋە ئىتائەتتىن سەۋەبسىز باش تارتىشقا بولمايدىغانلىقى.

**666 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن:** «اسْمَعُوا وأطيعوا، وإنِ اسْتُعْمِل علَيْكُمْ عبْدٌ حبشيٌّ، كَأَنَّ رَأْسهُ زَبِيبَةٌ» **«گەرچە سىلەرگە بېشى ئۈزۈمدەك كىچىك، ياخىباش قارا قۇل ھۆكۈمران بولسىمۇ ئىتائەت قىلىڭلار».** ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئىش ئىگىلىرى گۇناھ ـ مەئسىيەتكە بۇيرۇمىسىلا ئۇلارنىڭ رەڭگى ۋە ئىرقىغا قارىماستىن ئىتائەت قىلىشنىڭ زۆرۈر ئىكەنلىكى.

2) ھەدىستىكى « قارا قۇل » ، دېگەننى تىلغا ئېلىش بولسا ئىتائەت قىلىشنىڭ زۆرۈرلۈكىنى تەكىتلەش ئۈچۈندۇر. قۇل كىشىنىڭ ھۆكۈمران بولۇشى جائىز ئەمەس، چۈنكى ھۆكۈمران بولۇشتا كىشىنىڭ ئازاد بولۇشى شەرت قىلىنىدۇ.

**667 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن:** «عليْكَ السَّمْعُ وَالطَّاعةُ في عُسْرِكَ ويُسْرِكَ وَمَنْشَطِكَ ومَكْرهِكَ وأَثَرَةٍ عَلَيْكَ» **«سېنىڭ قىيىنچىلىق ۋە ئوڭۇشلۇق ھالەتلىرىڭدە بولسۇن ياكى ياقتۇرمىغان ھالەتلىرىڭدە بولسۇن، ۋە مەيلى ھۆكۈمرانىڭ ئۆز نەپسىگە چوغ تارتىپ نەپسانىيەتچىلىك قىلغان ھالەتلىرىدە بولسۇن ئىتائەت قىلىشىڭ لازىم».**

ـــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ھەرقانداق ئەھۋال ئاستىدا مەيلى بەزى ھەقلىرىدىن ئايرىلىپ قالسۇن ۋە ياكى قىيىنچىلىققا دۇچار بولسۇن كوللېكتىپ مەنپەئىتىنى شەخسىي مەنپەئەتنىڭ ئۈستىگە قويۇش يۈزىسىدىن ئىتائەت قىلىشنىڭ زۆرۈرلىكى.

**668 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىر قېتىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىر سەپەردە بولدۇق. بىز بىر جايغا چۈشتۇق. بەزىلىرىمىز چېدىرلىرىمىزنى تۈزەۋاتاتتۇق، بەزىلىرىمىز ئوقيا ئېتىش مۇسابىقىسى بىلەن بولۇۋاتاتتۇق ۋە بەزىلىرىمىز ئۇلاقلارنى ئوتلىتىش بىلەن بولۇۋاتاتتۇق. بىر ئادەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ۋاكالىتەن: «جامائەت نامىزىغا ھازىر بولۇڭلار»، دەپ چاقىرىپ قالدى. بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەتراپىغا يىغىلدۇق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى:** «إِنَّهُ لَمْ يَكُنْ نبي قَبْلي إلاَّ كَانَ حَقا علَيْهِ أنْ يَدُلَّ أُمَّتَهُ عَلى خَيرِ ما يعْلَمُهُ لَهُمْ، ويُنذِرَهُم شَرَّ ما يعلَمُهُ لهم، وإنَّ أُمَّتَكُمْ هذِهِ جُعِلَ عَافيتُها في أَوَّلِها، وسَيُصِيبُ آخِرَهَا بلاءٌ وأُمورٌ تُنكِرُونَهَا، وتجيءُ فِتَنٌ يُرقِّقُ بَعضُها بَعْضاً، وتجيء الفِتْنَةُ فَيقُولُ المؤمِنُ: هذهِ مُهْلِكَتي، ثُمَّ تَنْكَشِفُ، وتجيءُ الفِتنَةُ فَيَقُولُ المُؤْمِنُ: هذهِ هذهِ، فَمَنْ أَحبَّ أنْ يُزَحْزَحَ عن النَّارِ، ويُدْخَلَ الجَنَّةَ، فَلْتَأْتِهِ منيته وَهُوَ يُؤْمِنُ بِاللَّهِ وَاليَوْمِ الآخِرِ، ولَيَأْتِ إلى الناسِ الذي يُحِبُّ أَنْ يُؤتَى إِلَيْهِ ومَنْ بَايع إماماً فَأَعْطَاهُ صَفْقَةَ يدِهِ، وثَمرةَ قَلْبِهِ. فَليُطِعْهُ إنِ اسْتَطَاعَ، فَإنْ جَاءَ آخَرُ ينازِعُهُ، فاضْرِبُوا عُنُقَ الآخَرِ» **«مەندىن ئىلگىرى قانداقلا بىر پەيغەمبەر ئۆتمىسۇن ئۆز ئۈممىتى ئۈچۈن ياخشى دەپ بىلگەن نەرسىلىرىگە ئۈممىتىنى دالالەت قىلىش، ئۇلارغا يامان دەپ بىلگەن نەرسىدىن ئۇلارنى ئاگاھلاندۇرۇش ئۇنىڭ زىممىسىگە ئارتىلغاندى، سىلەردىن ئىبارەت بۇ ئۈممەتنىڭ ئاۋۋالقىلىرىغا ئامانلىق نېسىپ بولغان. كېيىنكىلىرىگە بولسا (يەنى ھىجرىيىنىڭ 3 ـ ئەسىرىدىن كېيىنكىلەرگە) تۈرلۈك بالا ـ قازا، سىلەر ئىنكار قىلىدىغان بىدئەت ئىشلار مەيدانغا كېلىدۇ، شۇنداق بىر پىتنىلار كېلىدۇكى باشتا كەلگەن پىتنىلەر كېيىن كەلگەن پىتنىلەرنىڭ ئالدىدا ھېچ نەرسە بولماي قالىدۇ ۋە يەنە شۇنداق بىر پىتنە بولىدۇكى مۇئمىن ئۇنى كۆرگەن چاغدا بۇ پىتنە مېنى ھالاك قىلىدۇ دەپ تۇرغاندا ئۇ پىتنە كۆتۈرۈلۈپ كېتىدۇ ۋە يەنە بىر خىل پىتنە كېلىپ مۇئمىن كىشى بۇ پىتنە مېنى ھالاك قىلىدىغان بولدى، بۇ پىتنە مېنى ھالاك قىلىدىغان بولدى، دەپ قالىدۇ، قانداق بىر كىشى دوزاختىن يىراق بولاي، جەننەتكە كىرەي دېسە، ئاللاھ تائالا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان ئېيتقان ھالدا كەلسۇن. ئۆزى قانداق مۇئامىلىگە ئۇچراشنى ياقتۇرسا، كىشىلەرگە شۇنداق مۇئامىلە قىلسۇن. كىمكى بىرەر ھۆكۈمرانغا سەممىيلىك بىلەن قول بەرگەن بولسا، قولىدىن كېلىشىچە ئىتائەت قىلسۇن، ئەگەر باشقا بىر كىشى كېلىپ ئۇ خەلىفە بىلەن ھاكىمىيەت تالاشسا ئۇنىڭ كاللىسىنى ئالسۇن».** — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: **1)** كىشىلەرنى ئۇلار ئورتاق كۆڭۈل بۆلىدىغان خەۋەر ـ مەسىلىلەر ئۈچۈن بىرىيەرگە توپلاشقا بۇلىدىغانلىقى.

2) ئۈممەتنى خەتەرلىك ئەھۋاللاردىن ئاگاھلاندۇرۇشنىڭ ھۆكۈمرانلار ۋە ئۆلىمالار ئۈستىدىكى مەجبۇرىيەت ئىكەنلىكى.

3) بىر ـ بىرىگە ئۇلۇشۇپ كېلىدىغان يۈز بېرىدىغان ئېغىر پىتنىلەر بولۇپ، ئۇلارنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خەۋەر قىلغىنىدەك يۈز بەرگەنلىكى، بۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىنئالا خەۋەر بېرىشتەك مۆجىزىلىرىنىڭ بىرى ئىكەنلىكى.

4) پىتنە ـ پاسات بىلەن بولۇپ كېتىشتىن ۋە گۇناھلار دولقۇنىغا چۆكۈپ كېتىشتىن ئاگاھلاندۇرۇلغانلىقى.

5) ئىماننى ساقلاشقا، توغرا يولدا مېڭىشقا، گۈزەل ئەخلاق ۋە ياخشى مۇئامىلىدە بولۇشقا رىغبەتلەندۇرۇش، بۇنداق قىلىشنىڭ پىتنە ـ پاساتنىڭ شەررىدىن ساقلاپ دوزاختا چۈشۈپ كېتىشنىڭ ئالدىنى ئالىدىغانلىقى.

6) كۆچى يېتىدىغان توغرا ئىشلاردا ھاكىملارغا بەرگەن ۋەدىسىگە ۋاپا قىلىش ۋە ئۇلارغا ئىتائەت قىلىش كېرەكلىكى.

7) ئادىل ھۆكۈمرانىنىڭ باشچىلىقىدا ھۆكۈمرانلارغا ئىتائەت قىلمىغانلار بىلەن ئۇرۇش قىلىشنىڭ زۆرۈر ئىكەنلىكى.

**669 ـ ئەبۇ ھۇنەيدە ۋائىل ئىبنى ھۇجر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، سەلەمە ئىبنى يەزىد جۇئفى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن: «ئى ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى، بىزدىن ئۆز ھەققىنى تەلەپ قىلىدىغان، بىزنىڭ ھەققىمىزنى بەرمەيدىغان ھۆكۈمرانلار مەيدانغا كەلسە بىزنى نېمە قىلىشقا بۇيرۇيسەن؟»، دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «اسْمَعُوا وأطِيعُوا، فَإنَّما عَلَيْهِمْ ما حُمِّلُوا وعلَيْكُم ما حُمِّلْتُمْ» «سۆزىنى ئاڭلاڭلار، ئەمرىگە ئىتائەت قىلىڭلار، چۈنكى ئۇلارمۇ ئىشىغا جاۋابكار، سىلەرمۇ قىلغان ئۆز ئىشىڭلارغا جاۋابكار»، دېدى.** ـــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ھۆكۈمرانلارغا گەرچە ئۇلار ئۆز مەجبۇرىيىتىنى تولۇق ئادا قىلالمىغان بولسىمۇ، مۇقىملىق ۋە ئومۇمنىڭ مەنپەئەتىنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن ئۇلارغا ئىتائەت قىلىشنىڭ زۆرۈر ئىكەنلىكى.

2) ئۆز مەجبۇرىيىتىنى تولۇق ئادا قىلالماسلىقى ئاۋامنىڭ ھۆكۈمرانلار توغرىسىدىكى مەجبۇرىيىتىنى تولۇق ئادا قىلماسلىقىغا باھانە بولالمايدىغانلىقى.

3) ھەركىم ئۆز قىلمىشىغا ئۆزى مەسئۇل ۋە تولۇق ئادا قىلمىغان مەجبۇرىيىتى ئۈچۈن ئۆزى جاۋابكار بولىدىغانلىقى.

**670. ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إنَّهَا سَتَكُونُ بعْدِي أَثَرَةٌ، وأُمُورٌ تُنْكِرُونَهَا» «مەندىن كېيىن ئىنساپسىزلىقلار ۋە سىلەر ئىنكار قىلىدىغان ئىشلار پەيدا بولىدۇ»، ئۇلار: «ئى ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى، بىزدىن شۇ زامانغا توغرا كېلىپ قالغانلارنى قانداق قىلىشنى دەيسەن؟ »، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «تُؤَدُّونَ الحَقَّ الذي عَلَيْكُمْ، وتَسْألُونَ اللَّه**

الـذي لَكُـمْ» «سـىلەرنىڭ زىممەڭلەرگە يۈكلەنگەن ئـادا قىلىشقا تېگىشلىك بولغان ھەقنى ئـادا قىلىڭلار، ئۆزەڭلارغا تېگىشلىك ھەققىڭلارغا ئېرىشىشنى ئـاللاھتىن تىلەڭلار»، دېدى. — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

671 ـ ئەبۇ ھۈرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەھسسالام مۇنداق دېگەن: «مَنْ أَطَاعَنِي فَقَدْ أَطَاعَ اللَّه، وَمَنْ عَصَانِي فَقَدْ عَصَى اللَّه، وَمَنْ يُطِعِ الأَمِيرَ فَقَدْ أَطَاعَنِي، ومَنْ يعْصِ الأَمِيرَ فَقَدْ عَصَانِي» «كىمكى ماڭا ئىتائەت قىلسا ئاللاھ تائالاغا ئىتائەت قىلغان بولىدۇ. كىمكى ماڭا ئاسىيلىق قىلسا ئاللاھ تائالاغا ئاسىيلىق قىلغان بولىدۇ، كىمكى ھۆكۈمدارغا ئىتائەت قىلسا ماڭا ئىتائەت قىلغان بولىدۇ. كىمكى ھۆكۈمدارغا ئاسىيلىق قىلسا ماڭا ئاسىيلىق قىلغان بولىدۇ».

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

672 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «من كَرِه مِنْ أَمِيرِهِ شَيْئاً فَلْيَصبِر، فإِنَّهُ مَن خَرج مِنَ السُّلطَانِ شِبراً مَاتَ مِيتَةً جاهِلِيةً» «كىمكى باشلىقىنىڭ بىرەر ئىشىنى ياقتۇرمىسا سەۋر قىلسۇن، كىمكى سۇلتانغا ئىتائەت قىلىشتىن بىر غېرىچ چەتنەيدىكەن، ئۇ جاھىلىيەت دەۋرىدىكىلەرگە ئوخشاش ئۆلگەن بولىدۇ». — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ھۆكۈمدارلارنىڭ قىڭغىرلىق تەرەپلىرىگە ئۆلارغا نەسىھەت قىلىپ ۋە ھەققەتنى ئۇچۇق ـ ئاشكارا سۆزلەش بىلەن بىرگە سەۋر قىلىش.

673 ـ ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «مَن أَهَانَ السُّلْطَانَ أَهَانَهُ اللَّه» «كىمكى ھۆكۈمدارنى مەنسىتمىسە، ئاللاھ تائالا ئۇنى مەڭسىتمەيدۇ». — تىرمىزي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ھۆكۈمدارلار ئۆلىمالارنى كامالى ئىھتىرام بىلەن ھۆرمەتلەشكە رىغبەتلەندۈرۈش.

## 81 . باب ھۆكۈمدار بولۇشنى تەلەپ قىلىشنى چەكلەش، تەيىنلىنىپ قالمىسا ۋە ياكى زۆرۈرىيەت بولمىسا ئەمەل تۇتماسلىقنىڭ ياخشىلىقى توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿تِلْكَ الدَّارُ الْآخِرَةُ نَجْعَلُهَا لِلَّذِينَ لَا يُرِيدُونَ عُلُوًّا فِي الْأَرْضِ وَلَا فَسَادًا وَالْعَاقِبَةُ لِلْمُتَّقِينَ﴾ ﴿ئەنە شۇ ئاخىرەت يۇرتىنى يەر يۈزىدە چوڭچىلىق قىلىشنى ۋە بۇزغۇنچىلىق قىلىشنى كۆزلىمەيدىغانلارغا خاس قىلدۇق، (ياخشى) ئاقىۋەت تەقۋادارلارغا مەنسۇپتۇر﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە قەسەس 83 ـ ئايەت)

**674 ـ** ئەبۇ سەئىد ئابدۇراھمان ئىبنى سەمۇرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا مۇنداق دېگەن: «يَا عَبدَ الرَّحمن بن سمُرَةَ: لا تَسأل الإمارَةَ، فإنَّكَ إن أُعْطِيتَها عَن غَيْرِ مسألَةٍ أُعنتَ علَيها، وإن أُعطِيتَها عَن مسألةٍ وُكِلتَ إلَيْها، وإذَا حَلَفْتَ عَلى يَمِين، فَرَأَيت غَيرها خَيراً مِنهَا، فَأْتِ الذي هُو خيرٌ، وكفِّر عَن يَمينِكَ» «ئى ئابدۇراھمان ئىبنى سەمۇرە، مەنسەپنى تىلەپ قولغا كەلتۈرمىگىن، ئۇنى تىلەپ قولغا كەلتۈردىغان بولساڭ شۇنىڭ بىلەن بولۇپ كېتىسەن ـ دە، ئاللاھ تائالا ساڭا ياردەم بەرمەيدۇ. ئۇ سەن تەلەپ قىلماستىن قولۇڭغا كېلىدىغان بولسا ئاللاھ تائالا ساڭا يار ـ يۆلەك بولىدۇ. بىرەر ئىشنى قىلىش ئۈچۈن قەسەم ئىچكەندىن كېيىن، ئۇنىڭ غەيرىنى قىلىش پايدىلىق بولىدىغانلىقىنى بايقىساڭ ئىچكەن قەسىمىڭگە كەففارەت بېرىپ، پايدىلىق ئىشنى قىلساڭ بولىدۇ». — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: **1)** مەنسەپ تەمە قىلىشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى، ئەگەر تەمە قىلماستىن مەنسەپ بېرىلسە ئۇنى قوبۇل قىلسا بولىدىغانلىقى، ئەگەر ئۆزىدىن باشقا ئەڭ لايىق كىشى بولمىسا، تەلەپ قىلىش ۋە ئۇنى قولغا كەلتۈرۈشنىڭ زۆرۈرلۈكى.

**2)** ياخشى ئىشنى قىلماسلىققا ياكى گۇناھ ئىشنى قىلىشقا قەسەم ئىچكەن بولسا بۇنداق قەسەمنى بۇزۇشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى، ياخشى ئىشقا قەسەم ئىچكەن كىشىگە قەسەمنى ئورۇنلاشقا ياردەم بېرىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

**3)** قەسەمنى بۇزغان كىشى كەففارەت بېرىشى لازىم. يەنى، بىر قۇل ئازاد قىلىش ياكى ئون مىسكىنگە بىر كۈنلۈك نورمال تائام بېرىش، ئەگەر يۇقىرىدىكى ئىشلارغا كۈچى يەتمەيدىغان نامرات كىشى بولسا ئۈچ كۈن روزا تۇتۇش.

**675 ـ** ئەبۇ زەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا مۇنداق دېگەن: «يا أبا ذَر أَرَاك ضعِيفاً، وإني أُحِبُّ لكَ ما أُحِبُّ لِنَفسي، لا تَأَمَّرنَّ على اثْنيْن ولا تولِّيَنَّ مال يتِيمٍ» «ئى ئەبۇ زەر! مەن سېنى ئاجىز كۆرىمەن، مەن ئۆزۈمگە نېمىنى ياخشى كۆرسەم ساڭىمۇ شۇنى ياخشى كۆرىمەن، ئىككى ئادەمگە بولسىمۇ ھەرگىز باشلىق بولما ۋە يېتىمنىڭ مېلىغا ئىگە بولۇشقا يولىمىغىن».

— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: **1)** ئەمەلدارلىق يۈكىنى كۆتۈرەلمەسلىكنى بىلگەن كىشىنىڭ ئەمەلدار بولۇشىنىڭ قەتئىي بولمايدىغانلىقى.

**2)** يېتىمنىڭ مېلىنى ئاسراشقا رىغبەتلەندۈرۈش، ئۇنى ھەقسىز يەۋالماسلىق ياكى زايە قىلىۋەتمەسلىك كېرەكلىكى.

**3)** ئىسلامنىڭ ئۇمۇمنىڭ مەنپەئىتىنى ۋە يېتىملارنىڭ ماللىرىنى قوغدايدىغانلىقى.

**676 ـ** ئەبۇ زەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: «مېنى بىرەر ئەمەلگە قويمامسەن؟» ، دېدىم. پەيغەمبەر

ئەلەيھىسسالام مۇرەمگە ئۇرۇپ تۇرۇپ: «يا أبا ذَرٍّ إنَّكَ ضَعِيف، وإنَّهَا أمانة، وإنَّها يوم القيامَة خِزْيٌ ونَدَامةٌ، إلاَّ من أخَذها بحقّها، وأدى الذي عليهِ فِيها» «ئى ئەبۇزەر، سەن ئاجىز، ئەمەلنىڭ ئۆزى بىر ئامانەت. ئۇ ئۇنىڭ ھەققىنى قوبۇل قىلىپ توغرا رەۋىشتە ئادا قىلغان ئادەمدىن باشقىسىغا قىيامەت كۈنى رەسۋالىق ۋە نادامەت بولىدۇ»، دېدى. — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) مەنسەپ تەلەپ قىلغان كىشىگە مەنسەپ بېرىلمەيدۇ، مەنسەپتىن ئۆزىنى تارتقان ۋە ئۇنى ياقتۇرمىغان كىشى مەنسەپكە ئەڭ لايىق كىشىدۇر.

2) باشلىقلىق چوڭ ئامانەت ۋە خەتەرلىك مەسئۇلىيەت. باشلىقلىق مەنسىپىگە ئىگە بولغانلار مەنسىپىگە ھەقىقىي رىئايە قىلىشى، ئاللاھ تائالاغا بەرگەن ۋەدىسىگە خىيانەت قىلماسلىقى.

3) باشلىقلىق مەنسىپىگە لاياقەتچىلىك بىلەن ئولتۇرغان مەيلى ئادىل خەلىفە ياكى ئىشەنچىلىك خەزىنىچى ۋە ياكى ئۆز ئىشىغا پۇختا ئىشچى بولسۇن ھەممىسىنىڭ پەزىلىتى.

677 - ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إنَّكم ستحرِصون على الإمارة، وستَكُونُ نَدَامَة يوْمَ القِيامَةِ» «سىلەر ئەمەل تۇتۇشقا ھېرىسلىق قىلىسىلەر. تۇتقان ئەمەلدارلار ئۈچۈن قىيامەت كۈنى نادامەت چېكىسىلەر». دېدى. — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) سالاھىيىتى يوق ياكى مەجبۇرىيەتنى تولۇق ئادا قىلالمايدىغان كىشىلەرنىڭ مەنسەپ مەرتىۋىلەرگە ھېرىسمەن بولۇشىدىن ئاگاھلاندۇرۇش.

2) باشلىقلارنىڭ مەسئۇلىيىتىنىڭ ئېغىرلىقى ۋە تولۇق ئادا قىلالماسلىقنىڭ جازاسى.

## 82 . باب سۇلتاننى ياخشى ۋەزىر تەيىنلەشكە، قازى ۋە باشقا ئىش ئۆتەيدىغانلارنى ياخشى ياردەمچى تەيىنلەشكە رىغبەتلەندۈرۈش ۋە ئۇلارنى يامان دوست تۇتۇشتىن ۋە يامان كىشىلەرنىڭ مەسلىھەتىنى قوبۇل قىلىشتىن ئاگاھلاندۇرۇش توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿الْأَخِلَّاء يَوْمَئِذٍ بَعْضُهُمْ لِبَعْضٍ عَدُوٌّ إِلَّا الْمُتَّقِينَ﴾ ﴿بۇ كۈندە دوستلار بىر ـ بىرىگە دۈشمەن بولىدۇ، پەقەت (خۇدالىق ئۈچۈن دوستلاشقان) تەقۋادارلار ئۇنداق ئەمەستۇر﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە زۇخرۇف 67 ـ ئايەت)

678 - ئەبۇ سەئىد ۋە ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مَا بَعَثَ اللَّهُ مِن نبي، ولا استَخْلَفَ مِنْ خَلِيفَةٍ إلاَّ كَانَتْ لَهُ بِطَانَتَانِ: بِطَانَةٌ تَأْمُرُهُ بِالمَعْرُوفِ وَتَحُضُّهُ عليه، وبطَانَةٌ تَأمُرُهُ بالشَّرِّ وتَحُضُّهُ عليهِ والمَعصُومُ مَن عَصَمَ اللَّهُ» «ئاللاھ تائالا بىرەر پەيغەمبەر ئەۋەتسە ۋە بىرەر خەلىفىنى قويسا، ئۇنىڭ ئىككى خىل سىرداشى بولىدۇ. بىرى، ياخشى ئىشلارغا بۇيرۇيدۇ، ۋە شۇنىڭغا قىزىقتۇرىدۇ،

يەنە بىرى يامان ئىشلارغا بۇيرۇيدۇ ۋە يامان ئىشلارغا قىزىقتۇرىدۇ، يامان سىردىشىنىڭ تەسىرىدىن قالغان ئادەم ئاللاھ تائالا ساقلىغان ئادەمدۇر».

— بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) تەقۋادارلىق، ئىشەنچ ۋە ياخشىلىق بىلەن تونۇلغان بىر بۆلۈك كىشىلەرنى تاللاپ ئۆز يېنىغا تارتىپ ئۇلاردىن مەسلىھەت ئېلىشنىڭ ھۆكۈمدارلارغا زۆرۈر ئىكەنلىكى، لېكىن بۇزۇقچىلىق ۋە ئەسكىلىك بىلەن تونۇلغان كىشىلەردىن يىراق بولۇش، ھەزەر ئەيلەش كېرەكلىكى.

2) ئاللاھ تائالانىڭ شەرىئىتى ئېزىپ كېتىشتىن ساقلايدىغانلىقى، شۇنىڭ ئۈچۈن ھۆكۈمرانلارنىڭ يامانلىقنىڭ تەسىرىگە ئۇچراپ كېتىشتىن ئۆزىنى ساقلاش ئۈچۈن شەرىئەتنى مەھكەم تۇتۇپ ئىشلىرىنى شەرىئەت ھۆكمىگە تەتبىقلىشى كېرەكلىكى.

679 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إذا أرَادَ اللَّه بالأمِيرِ خيراً، جَعَلَ له وزيرَ صِدقٍ، إن نَسي ذكَّرهُ، وَإن ذَكَرَ أعَانَهُ، وَإذا أَرَاد بِهِ غَيرَ ذلك جعَلَ له وَزِيرَ سُوءٍ، إن نَسي لم يُذَكِّره، وَإن ذَكَرَ لم يُعِنْهُ» «ئاللاھ تائالا بىرەر ھۆكۈمدارغا ياخشىلىق قىلماقچى بولسا، ئۇنىڭغا بىرەر ياخشى ۋەزىرنى نېسىپ قىلىدۇ. ئەگەر ھۆكۈمدار بىرەر ئىشنى ئۇنتۇپ قالسا ۋەزىرى ئۇنىڭ ئېسىگە سالىدۇ، ئەگەر ھۆكۈمدارنىڭ ئېسىدە بولسا ئۇنىڭغا ياردەم بېرىدۇ، ئەگەر ئاللاھ تائالا ھۆكۈمدارغا يامانلىقنى خالىسا ئۇنىڭغا يامان ۋەزىرنى نېسىپ قىلىدۇ. ئەگەر ھۆكۈمدار ئۇنتۇپ قالسا ئۇ ئېسىگە سالمايدۇ، ئېسىدە بولسا ياردەم بەرمەيدۇ».

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ھۆكۈمدارنىڭ ئەتراپىدا ھۆكۈمدارنى ياخشىلىققا يېتەكلەپ ياردەم بېرىدىغان بىر تۈركۈم سالىھ كىشىلەرنىڭ بولۇشى ئاللاھ تائالانىڭ ھۆكۈمدارنى ياخشىلىققا مۇۋەپپەق قىلغانلىقى ۋە ئۇنىڭدىن رازى بولغانلىقىنىڭ دەلىلى بولۇپ بۇنداق قىلغاندا ئادىللىقنى بەرپا قىلىشقا ياردىمى بولىدىغانلىقى.

2) ھۆكۈمدارلارنى يامان سىرداشلارنى تۇتۇشتىن ئاگاھلاندۇرۇش، چۈنكى بۇنداق قىلىش بۇزۇقچىلىق ۋە ھەددىدىن ئېشىشقا سەۋەب بولۇپ قالىدىغانلىقى.

## 83 ـ باب ھۆكۈمران بولۇشنى، قازى بولۇشنى ۋەيانىشى ئەمەللەرگە قويۇشنى تەلەپ قىلغان ياكى ئۇنىڭغا قىزىقىدىغانلىقىنى پۈرتىپ ئۆتكەنلەرنى ئەمەلگە قويماسلىق توغرىسىدا

680. ئەبۇ مۇسا ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن تاغامنىڭ ئىككى ئوغلى بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا كىردۇق، ئۇلارنىڭ بىرى: «ئى رەسۇلۇللاھ، ئاللاھ ساڭا بەرگەن يۇرتلارنىڭ بەزىسىگە بىزنى ئەمەلدار قىلىپ قويغىن»، دېدى. يەنە بىرىمۇ شۇنداق دېدى. پەيغەمبەر

ئەلەيھىسسالام: «إنَّا واللّه لا نُوَلِّي هذَا العَمَلَ أحداً سَألَه، أو أحَداً حَرَص عليه» «ھەقىقەتەن ئاللاھ تائالا بىلەن قەسەمكى، بىز بۇ ئەمەلنى ئۇنى سورىغان ياكى ئۇنىڭغا قىزىققان ئادەمگە بەرمەيمىز»، دېدى. — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) مەنسەپ تەمە قىلغان مەنسەپكە ئامراق كىشىلەرنى مەنسەپكە قويۇشقا بولمايدىغانلىقى، چۈنكى بۇنداق كىشىلەر كۆپىنچە ھاللاردا ئومۇمنىڭ مەنپەئىتىنى ئەمەس ئۆز مەنپەئەتىنى ئويلايدىغان بولۇپ، بۇنداق قىلىش ئۇممەتكە زىيانلىق ئىكەنلىكى.

2) ھۆكۈمدارلارنىڭ لاياقەتسىز كىشىلەرنى مەنسەپكە قويماسلىقى كېرەكلىكى.

## 84 ـ باب ھايا ۋە ئۇنىڭ پەزىلىتى، ھايالىق بولۇشقا رىغبەتلەندۈرۈش توغرىسىدا

681 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆز قېرىندىشىغا ھايالىق بولغاندا يېتىدىغان زىيان ئۈستىدە توختىلىۋاتقان ئەنسارىيلاردىن بولغان بىر ئادەمنىڭ يېنىدىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ: «دَعْهُ فإنَّ الحياءَ مِنَ الإيمانِ» «ئۇنى ئۆز ھالىغا قويغىن، ھايالىق بولۇش ئىماننىڭ جۈملىسىدىندۇر»، دېدى. — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ھايانىڭ پەزىلىتى ۋە ئۇنىڭ ئىمانى كامىللىق ئىكەنلىكى، چۈنكى ھايالىق كىشى گۇناھلاردىن قول ئۈزىدۇ. شۇنداقلا ھايا ئۇ كىشىنى ياخشى ئىشلارنى قىلىشقا ئېلىپ بارىدۇ.

2) ھايا ـ ئىنسانى خاراكتېر ۋە تۇغما تەبىئەت بولۇپ ئۇ شەرىئەت ئەدەبلىرىنى ئۆزلەشتۈرۈش ۋە ئۇنىڭغا رىئايە قىلىش ئارقىلىق تېخىمۇ ئېشىپ بارىدۇ.

682 ـ ئىمران ئىبنى ھۇسەيىن رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الحياءُ لا يَأتي إلاَّ بخَيْرٍ» «ھايا بەندە ئۈچۈن ھەممە ياخشىلىقلارنى ئېلىپ كېلىدۇ». — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

683 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الإيَمَانُ بِضْع وسبْعُونَ، أوْ بِضْعُ وَسِتُّونَ شُعْبَةً، فَأَفْضَلُها قوْلُ لا إله إلاَّ اللَّه، وَأَدْنَاها إمَاطَةُ الأَذَى عنَ الطَّريقِ، والحياءُ شُعْبَةٌ مِنَ الإيمَانِ» «ئىمان جەمئىي يەتمىش نەچچە ياكى ئاتمىش نەچچە شاخچىدىن تەركىب تاپقان. ئىماننىڭ ئەڭ يۇقىرى دەرىجىسى بولسا ئاللاھ تائالادىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر»، دېيىشتۇر. ئىماننىڭ ئەڭ تۆۋەن دەرىجىسى بولسا، يول ئۈستىدىن كىشىلەرگە ئەزىيەت يەتكۈزىدىغان نەرسىلەرنى ئېلىۋېتىشتۇر. ھايا ئىماننىڭ بىر بۆلىكىدۇر». — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: «الحَيَاءُ خَيْرٌ كُلُّهُ» «ھايالىق بولۇش پۈتۈنلەي ياخشىلىقتىن ئىبارەت»، دېيىلىدۇ.

684 ـ ئەبۇ سەئىد خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يۈزى ئېچىلمىغان قىزدىنمۇ بەكرەك ھايالىق ئىدى. ئەگەر رەسۇلۇللاھ بىرەر ئىشنى ياقتۇرمىسا بىز ئۇنىڭ چىراي ئىپادىسىدىن بىلىۋالاتتۇق.

ئۆلىمالار: ھايانىڭ ماھىيىتى قەبىھ، ناچار ئىشلارنى تەرك ئېتىشكە سەۋەب بولىدىغان، ھەق ئىگىسىنىڭ ھەققىنى ئادا قىلىشتا سۇسلۇق قىلىشتىن توسىدىغان پەزىلەتتۇر، دەپ قارايدۇ. ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەگىشىپ ھايانى ئۆزلەشتۈرۈشكە رىغبەتلەندۈرۈش.

2) ھايا ئاياللارغا نىسبەتەن تېخىمۇ ئالاھىدە سۈپەت. شۇنىڭ ئۈچۈن ئاياللاردىكى ھاياسىزلىق قىيامەتنىڭ يېقىنلىشىپ قالغانلىقىنىڭ دەلىلى.

3) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھايالىق ئىكەنلىكى، ھايانىڭ بۈيۈك ئەخلاق ئىكەنلىكى.

## 85 ـ باب سىر ساقلاش توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿وَأَوْفُواْ بِالْعَهْدِ إِنَّ الْعَهْدَ كَانَ مَسْئُولاً ﴾ ﴿ئەھدىگە ۋاپا قىلىڭلار، (قىيامەت كۈنى) ئەھدە ئۈستىدە (يەنى ئەھدىگە ۋاپا قىلغان ـ قىلمىغانلىق ئۈستىدە) ئەلۋەتتە سوئال ـ سوراق قىلىنىسىلەر﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە بەنى ئىسرائىل 34 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

685 ـ ئەبۇ سەئىد خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا مۇنداق دېگەن: «إِنَّ مِنْ أَشَرِّ النَّاسِ عِنْدَ اللَّهِ مَنْزِلَةً يَوْمَ الْقِيامَةِ الرَّجُلَ يُفضِي إلى المَرْأَةِ وَتُفضِي إلَيهِ ثُمَّ يَنْشُرُ سِرَّهَا» «ئاللاھ تائالانىڭ دەرگاھىدىن قىيامەت كۈنى ئەڭ ناچار ئورۇندا بولىدىغان كىشى شۇنداق ئەردۇركى، ئايالى بىلەن بىر يەردە بولۇپ ئۇنىڭ سىرلىرىنى باشقىلارغا يايىدۇ». ـــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئايالىنىڭ مەخپىيەتلىكىنى پاش قىلغان كىشىنىڭ ئېغىر ئازابقا دۇچار بولىدىغانلىقى، چۈنكى بۇنداق قىلىشنىڭ چوڭ گۇناھلارغا سەۋەبچى ئىكەنلىكى.

2) ئايالىنىڭ مەخپىيەتلىكىنى ئاشكارىلىماسلىقنىڭ ئەرنىڭ ئايالغا قارىتا مەجبۇرىيىتى ئىكەنلىكى.

686 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق دەپ رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قىزى تۇل قالغان چاغدا ھەزرىتى ئۆمەر

مۇنداق دېگەن: «مەن ئوسمان ئىبنى ئەففان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا يولۇقۇپ، ئۇنىڭغا قىزىم ھەفسىنى نىكاھىڭغا ئالغىن»، دېدىم. ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: «مەن ئويلىنىپ باقاي»، دەپ نەچچە كۈندىن كېيىن: «مەن توي قىلمىسام بولىدىغاندەك تۇرىدۇ»، دېدى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: «مەن ئەبۇ بەكرى سىددىق رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا يولۇقتۇم ۋە ئۇنىڭغا خالىساڭ قىزىم ھەفسىنى نىكاھىڭغا ئالغىن»، دېدىم. ئەبۇ بەكرى گەپ سۆز قىلمىدى. مەن ئوسمانغا قارىغاندىمۇ ئۇنىڭدىن بەكرەك خاپا بولدۇم. بىر نەچچە كۈندىن كېيىن ھەفسىگە پەيغەمبىرىمىز لايىق بولۇپ كەلدى. مەن ئۇنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ياتلىق قىلدىم. كېيىن ماڭا ئەبۇ بەكرى ئۇچراپ: «بەلكىم سەن ماڭا ھەفسىنى سايە قىلغاندا، مەن گەپ قىلمىسام ئاچچىقلىق كەلگەندۇ. مېنىڭ ساڭا بىر نەرسە دېمەسلىكىمدىكى سەۋەب، رەسۇلۇللاھ ھەفسەنىڭ گېپىنى قىلغانىدى. رەسۇلۇللاھنىڭ مەخپىيەتلىكىنى ئاشكارىلاشنى ھەم خالىمايتتىم. مۇبادا پەيغەمبىرىمىز ھەفسە بىلەن توي قىلمىسا، مەن چوقۇم ئۇنى قوبۇل قىلغان بولاتتىم»، دېگەن. — بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) قىزنى دىيانەتلىك، ياخشى كىشىلەرگە بېرىشكە توغرىلاشنىڭ جائىز ئىكەنلىكى.

2) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆز ئاچقانلىقىنى بىلىپ تۇرۇپ سۆز ئېچىشنىڭ چەكلىنىدىغانلىقى.

3) مەخپىيەتلىكنى قەتئىي ساقلاش كېرەكلىكى.

4) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تىلغا ئېلىپ ئاندىن بولدى قىلغان ئايالنى باشقىلارنىڭ نىكاھلاپ ئېلىشقا بولىدىغانلىقى، چۈنكى ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئايالى ئەمەس.

687 - ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مۇئمىنلەرنىڭ ئانىلىرىنىڭ ھەممىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىدا ئىدى، بۇ ۋاقىتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قىزى فاتىمە كىرىپ كەلدى. ئۇنىڭ مېڭىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا قۇيۇپ قويغاندەك ئوخشايتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى كۆرۈپ: «مرْحباً يابنَتِي» «كەل قىزىم، ئولتۇر»، دەپ ئۆزىنىڭ ئوڭ تەرىپىدە ياكى سول تەرىپىدە ئولتۇرغۇزدى. دەسلەپتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قىزى فاتىمەنىڭ قۇلىقىغا پىچىرلاپ بىر نەرسە دېۋىدى، فاتىمە قاتتىق يىغلاپ كەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قىزىنىڭ بىئارام بولغانلىقىنى كۆرۈپ، ئۇنىڭ قۇلىقىغا يەنە پىچىرلاپ بىر نىمىلەرنى دېۋىدى، ئۇ كۈلۈپ كەتتى. مەن ئۇنىڭغا: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاياللىرىنى قويۇپ تۇرۇپ سەن بىلەن ئالاھىدە سىرداشتى، ئاندىن سەن يىغلىدىڭ»، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چىقىپ كەتكەندىن كېيىن فاتىمەدىن: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساڭا نىمە دېدى؟»، دەپ سورىسام، فاتىمە: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سىرىنى ھېچكىمگە ئېيتمايمەن»،

دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولغاندىن كېيىن، مەن: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساڭا دېگەن مەخپىيەتلىكنى ئەمدى بىلسەم بولامدۇ؟ »، دېگىنىمدە، فاتىمە: «ئەمدى دەپ بەرسەم بولىدۇ، دەسلىپىدە ماڭا پىچىرلىغىنى: ‹أَنَّ جِبْرِيل كَان يُعارِضُهُ القُرْآن في كُلِّ سَنَةٍ مرَّة أَوْ مَرَّتَيْن، وأَنَّهُ عَارَضهُ الآنَ مَرَّتَيْنِ، وإني لا أُرَى الأَجَل إلاَّ قدِ اقْتَرَب، فاتَّقِي اللَّه واصْبِرِي، فَإِنَّهُ نِعْم السَّلَف أَنَا لكِ› ‹پەرىشتە جىبرىئىل ھەر يىلى ‹قۇرئان كەرىم›نى بىر ياكى ئىككى قېتىم ئالدىمدىن ئۆتكۈزەتتى. لېكىن بۇ يىل ئىككى قېتىم ئوقۇپ بەردى، قارىغاندا ئەجىلىم يېقىنلىشىپ قالغان ئوخشايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن سەن ئاللاھ تائالاغا تەقۋادارلىق قىلغىن، سەۋرچان بولغىن. مەن سېنىڭ ئالدىڭدا كەتكەن نېمىدېگەن ياخشى پېشۋامەن›، دېگەندە، مەن سەن كۆرگەندەك قاتتىق يىغلاپ كەتتىم. ئۇ مېنىڭ بىئارام بولغانلىقىمنى كۆرۈپ ئىككىنچى قېتىم ماڭا پىچىرلاپ مۇنداق دېدى: ‹يَا فَاطمةُ أَما تَرْضِينَ أَنْ تَكُوني سيِّدَةَ نِسَاء المُؤْمِنِينَ، أَوْ سَيِّدةَ نِساءِ هذهِ الأَمَّةِ؟› ‹قىزىم فاتىمە، ئاخىرەتتە پۈتكۈل مۇئمىن ئاياللارنىڭ سەييىدەسى بولۇشتىن ياكى بۇ ئۈممەتنىڭ ئاياللىرىنىڭ سەييىدەسى بولۇشتىن مەمنۇن بولماسمەن›، دېگەندە سەن كۆرگەندەك كۈلۈپ كەتتىم »، دېدى. — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) گۇناھ بولمايدىغان دەرىجىدە يىغلاشنىڭ دۇرۇس بولىدىغانلىقى.

2) فاتىمە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ پەزىلىتى ۋە ئۇنىڭ ئىسلام ئۈممىتى ئاياللىرىنىڭ ئەڭ ياخشىسى ئىكەنلىكى.

3) مۇئمىن مۇسىبەتكە ئۇچرىغاندا سەۋر قىلىدۇ. ياخشىلىق يەتسە ئۆزىنى يوقىتىپ ھاكاۋۇرلۇق قىلمايدۇ.

**688 ـ سابىت ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىدۇكى، ئەنەس ئۇنىڭغا مۇنداق دېگەن: مەن كىچىك باللار بىلەن ئويناۋاتاتتىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئالدىمغا كېلىپ ماڭا سالام بەردى ۋە مېنى بىر ئىشقا بۇيرۇدى، بۇ ئىشنى قىلىمەن دەپ ئانامنىڭ خىزمىتىگە كېچىكىپ قالدىم. مەن ئۆيگە قايتقاندىن كېيىن ئانام: «نېمىشقا كېچىكىپ قالدىڭ؟»، دەپ سورىدى. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مېنى بىر ئىشقا بۇيرۇغانلىقىنى ئېيتتىم. ئانام: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ نېمە ئىشى بار ئىكەنتۇق؟»، دېدى. مەن: « بۇ مەخپىيەتلىك »، دېدىم. ئانام: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سىرىنى ھېچكىمگە ئېيتما»، دېدى. ئەنەس مۇنداق دېدى: «ئاللاھ تائالا بىلەن قەسەمكى، ئەگەر ئۇ سىرنى بىرسىگە دېمەكچى بولىدىغان بولسام، ئى سابىت ئەلۋەتتە ئۇنى ساڭا دەيتتىم».** — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئەنەس ئىبنى مالىكنىڭ پەزىلىتى: ئۇنىڭ مېھرىبانلىقى، ۋاپادار، ئىشەنچلىكلىكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەخپىيەتلىكىنى ئۇ ھايات ۋاقتىدىمۇ ۋە ۋاپات بولغاندىن كېيىنمۇ ساقلىغانلىقى.

2) ئەنەسنىڭ ئاپىسىنىڭ ئوغۇللىرىنى ياخشى تەربىيلىگەنلىكى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەخپىيەتلىكىنى سۆزلىمەسلىككە تەۋسىيە قىلغانلىقى.

3) قېرىنداشلارنىڭ مەخپىيەتلىكىنى ساقلاش ۋە ئۇنى پاش قىلماسلىقنىڭ ئىسلامنىڭ ئېسىل ئەدەب ـ ئەخلاقلىرىدىن ئىكەنلىكى.

## 86 . باب ئەھدىگە ۋاپا قىلىش، ۋەدىدە تۇرۇش توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿وَأَوْفُواْ بِالْعَهْدِ إِنَّ الْعَهْدَ كَانَ مَسْؤُولاً﴾ ﴿ئەھدىگە ۋاپا قىلىڭلار، (قىيامەت كۈنى) ئەھدە ئۈستىدە (يەنى ئەھدىگە ۋاپا قىلغان ـ قىلمىغانلىق ئۈستىدە) ئەلۋەتتە سوئال ـ سوراق قىلىنىسىلەر﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە بەنى ئىسرائىل 34 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿وَأَوْفُواْ بِعَهْدِ اللّهِ إِذَا عَاهَدتُّمْ﴾ ﴿سىلەر ئەھدە تۈزۈشكەنلىرىڭلاردا، ئاللاھنىڭ ئەھدىگە ۋاپا قىلىڭلار﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە نەھل 91 ـ ئايەتنىڭ بىرقىسمى)

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ أَوْفُواْ بِالْعُقُودِ﴾ ﴿ئى مۇئمىنلەر! ئەھدىلەرگە (ئاللاھ بىلەن سىلەرنىڭ ئاراڭلاردىكى ۋە سىلەرنىڭ ئۆزئاراڭلاردىكى ئەھدىلەرگە) ۋاپا قىلىڭلار﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە مائىدە 1 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا لِمَ تَقُولُونَ مَا لَا تَفْعَلُونَ كَبُرَ مَقْتًا عِندَ اللَّهِ أَن تَقُولُوا مَا لَا تَفْعَلُونَ﴾ ﴿ئى مۇئمىنلەر! سىلەر نېمە ئۈچۈن قىلمايدىغان ئىشنى قىلىمىز دەيسىلەر؟ (يەنى ئەمەلدە سىلەر قىلمايدىغان ياخشى ئىشلارنى نېمە ئۈچۈن ئاغزىڭلاردا قىلىمىز دەيسىلەر؟) سىلەرنىڭ قىلمايدىغان ئىشنى (قىلىمىز) دېيىشىڭلار ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا ئەڭ ئۆچ (كۆرۈلىدىغان نەرسىدۇر)﴾ («قۇرئان كەرىم» سۈرە سەف 2 ـ، 3 ـ ئايەتلەر)

689 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا مۇنداق دېگەن: «آيَةُ الْمُنَافِقِ ثَلاثٌ: إذا حَدَّث كَذب، وإذا وَعدَ أخلَف، وإذا اؤْتُمِنَ خَانَ» «مۇناپىقنىڭ بەلگىسى ئۈچ تۈرلۈك بولىدۇ. 1) سۆزلىسە يالغان سۆزلەيدۇ. 2) ۋەدىسىگە ۋاپا قىلمايدۇ. 3) ئامانەتكە خىيانەت قىلىدۇ».

ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: «وإنْ صَامَ وصَلَّى وَزَعَمَ أَنَّهُ مسلِمٌ» «گەرچە ئۇ كىشى روزا تۇتسىمۇ، ناماز ئوقۇسىمۇ، ئۆزىنى مۇسۇلمان دەپ ئويلىسىمۇ (يەنىلا يۇقىرىقى ئىشنى قىلغان ئادەم مۇناپىق ھېسابلىنىدۇ)»، دېگەن سۆز قوشۇلغان.

690. ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «أربع مِنْ كُنَّ فِيهِ كَانَ مُنَافِقاً خَالِصاً. ومنْ كَانَتْ فِيه خَصلَةٌ مِنْهُنَّ كانَتْ فِيهِ خَصْلَة مِن النِّفاقِ حَتَّى يَدَعَهَا: إذا اؤُتُمِنَ خَان، وإِذَا حدَّثَ كذَبَ، وَإِذا عَاهَدَ غَدَر، وَإِذا خَاصَم فَجَرَ» «بۇ تۆت خىل سۈپەت تېپىلغان ئادەم ھەقىقىي مۇناپىق ھېسابلىنىدۇ. كىمدە شۇ سۈپەتلەرنىڭ بىرەرى تېپىلسا ۋە ئۇنى تاشلىمىسا، تەرك ئەتمىگۈچە ئۇنىڭغا مۇناپىقلىقتىن بىر سۈپەت بولغان بولىدۇ. ئۇلار بولسا: 1 - ئامانەتكە خىيانەت قىلىدۇ. 2 - سۆزلىسە يالغان سۆزلەيدۇ. 3 - ۋەدىگە ۋاپا قىلمايدۇ. 4 - مۇنازىرلەشكەندە چېكىدىن ئاشۇرۋېتىدۇ».

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) يۇقىرىقى ھەدىستە مۇناپىقنىڭ ئۈچ ئالامىتى بۇ ھەدىستە بولسا تۆت ئالامىتى بايان قىلىندى، ئىككىسى ئوتتۇرىسىدا ھېچقانداق زىتلىق يوق، چۈنكى سان مۇئەييەن چەكنى بىلدۈرمەيدۇ.

2) ئېسىل ئەخلاقنىڭ ئىمان بىلەن مەھكەم باغلىنىشلىق ئىكەنلىكى.

3) مۇناپىقلىق ئىنسان تەبىئىتىدىكى پەسلىك بولۇپ، شەخس ۋە جەمئىيەتنى زىيانغا ئۇچرىتىدۇ.

691 - جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لو قدْ جاءَ مالُ الْبَحْرَيْن أعْطَيْتُكَ هكَذا وهكذا وَهَكَذا» «بەھرەيندىن ماللار ئېلىپ كېلىنسە، مەن ساڭا مۇشۇنچىلىك، مۇشۇنچىلىك تەقسىم قىلىپ بېرىمەن»، دەپ قولى بىلەن ئىشارەت قىلدى. بىراق، بۇ پۇللار ئېلىپ كېلىنگۈچە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولۇپ كەتتى. بەھرەيندىن ماللار ئېلىپ كېلىنگەندىن كېيىن، ئەبۇ بەكرى ئادەم تەيىنلەپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھايات ۋاقتىدا، ئۇ كىمگە مال ۋەدە قىلغان بولسا ياكى كىمنىڭ رەسۇلۇللاھتا ئېلىشى بولسا، كېلىپ ئېلىۋېلىشنى ئۇقتۇردى. مەن بېرىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ماڭا مۇشۇنچىلىك، مۇشۇنچىلىك مال ۋەدە قىلغانلىقىنى ئېيتتىم. ئەبۇ بەكرى ماڭا چاڭگاللاپ چاڭگاللاپ مال بەردى. سانىسام بەش يۈز ئىكەن. ھەزرىتى ئەبۇبەكرى ماڭا: «سەن يەنە ئىككى ھەسسە ئالغىن»، دېدى.

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئەبۇ بەكرى سىددىق رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قىلغان ۋەدىسىنى ئورۇندىغانلىقى.

2) ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ جابىرغا ئىشەنچ قىلغاچقا ئۇنىڭدىن ھۆججەت تەلەپ قىلماي سۆزىگە ئىشىنىپلا ماللاردىن بېرىشكە ئالدىرىغانلىقى.

## 87 . باب ئادەتلەنگەن ياخشى ئىشنى داۋاملاشتۇرۇش توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ﴿إِنَّ الله لاَ يُغَيِّرُ مَا بِقَوْمٍ حَتَّى يُغَيِّرُواْ مَا بِأَنْفُسِهِمْ﴾ ﴿ھەرقانداق بىر قەۋم ئۆزىنىڭ ئەھۋالىنى ئۆزى ئۆزگەرتمىگۈچە (يەنى ئاللاھنىڭ بەرگەن نېئمەتلىرىگە تۇزكورلۇق قىلىپ گۇناھلارغا چۆمىمگۈچە) ئاللاھ ئۇلارنىڭ ئەھۋالىنى ئۆزگەرتمەيدۇ (يەنى ئاللاھ ئۇلارغا بەرگەن نېئمەت، خاتىرجەملىك ۋە ئىززەت - ھۆرمەتنى ئېلىپ تاشلىمايدۇ)﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە رەئد 11 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿وَلاَ تَكُونُواْ كَالَّتِي نَقَضَتْ غَزْلَهَا مِن بَعْدِ قُوَّةٍ أَنكَاثًا﴾ ﴿سىلەر پىششىق ئېگىرىگەن يىپىنى چۇۋۇپ پارچە - پارچە قىلىۋەتكەن خوتۇندەك بولماڭلار﴾. («سۈرە قۇرئان» سۈرە نەھل 92 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿ وَلَا يَكُونُوا كَالَّذِينَ أُوتُوا الْكِتَابَ مِن قَبْلُ فَطَالَ عَلَيْهِمُ الْأَمَدُ فَقَسَتْ قُلُوبُهُمْ﴾ ﴿ئۇلار (مۆئمىنلەر)، ئىلگىرى كىتاب بېرىلگەنلەر (يەنى يەھۇدىي ۋە ناسارالار) دەك بولمىسۇن، (ئۇلار بىلەن پەيغەمبەرلەرنىڭ ئارىلىقىدىكى) زاماننىڭ ئۇزىرىشى بىلەن ئۇلارنىڭ دىللىرى قېتىپ كەتتى﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە ھەدىد 16 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿ فَمَا رَعَوْهَا حَقَّ رِعَايَتِهَا﴾ ﴿لېكىن ئۇلار ئۇنىڭغا لايىق دەرىجىدە ئەمەل قىلمىدى﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە ھەدىد 27 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

692 - ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «يا عبْدَ اللّه، لا تَكُنْ مِثل فُلانٍ، كَانَ يقُومِ اللَّيْلَ فَتركَ قِيَامَ اللَّيْلِ» «ئابدۇللاھ، سەن پالانىغا ئوخشاش كېچىسى ناماز ئوقۇيدىغان، كېيىن ئۇنى تاشلاپ قويىدىغان كىشىلەردەك بولما».

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئەمەللەرنى ئاز بولسىمۇ داۋاملاشتۇرۇپ تۇرۇشنىڭ پەزىلىتى.

2) ئادەتلەنگەن ياخشى ئەمەل - ئىبادەتنى تەرك ئەتكەنلىك شۇ كىشىنىڭ تائەت - ئىبادەتكە كۆڭۈل بۆلمىگەنلىكى ۋە قەلبىنىڭ ئاللاھ تائالادىن باشقا تەرەپكە بۇرۇلۇپ كەتكەنلىكىنى كۆرسىتىدىغانلىقى.

## 88 . باب كىشىلەر بىلەن ئۇچراشقاندا شىرىن سۆزلۈك ۋە خۇش چىراي بولۇش توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿وَاخْفِضْ جَنَاحَكَ لِلْمُؤْمِنِينَ﴾ ﴿مۇئمىنلەرگە كەمتەر بولغىن﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە ھىجىر 88 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿وَلَوْ كُنتَ فَظًّا غَلِيظَ الْقَلْبِ لاَنفَضُّواْ مِنْ حَوْلِكَ﴾ ﴿ئەگەر قوپال، باغرى قاتتىق بولغان بولساڭ، ئۇلار چۆرەڭدىن تارقاپ كېتەتتى﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە ئال ئىمران 159 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

**693** ـ ئەدىي ئىبنى ھاتەم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «اتَّقُوا النَّارَ وَلَوْ بِشِقِّ تَمْرَةٍ فَمَنْ لَمْ يجِدْ فَبِكَلِمَةٍ طَيِّبَةٍ» «سىلەر يېرىم خورما چاغلىق نەرسىنى سەدىقە قىلىپ بولسىمۇ دوزاختىن ساقلىنىڭلار، يېرىم خورما چاغلىق نەرسىنىمۇ تاپالمىغان كىشى ياخشى سۆز بىلەن بولسىمۇ دوزاختىن ساقلانسۇن». ــــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئاز بولسىمۇ سەدىقە قىلىپ تۇرۇشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

2) ئەگەر يېنىدا بەرگۈدەك نەرسىسى بولمىسا، سائىلنى چىرايلىق سۆزلەر بىلەن ياخشى ۋەدىلەرنى بېرىپ قايتۇرۇشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

**694** ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «والكلِمةُ الطَّيِّبَةُ صدَقَةٌ» «ياخشى سۆزنىڭ ئۆزىمۇ بىر سەدىقە». ــــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ياخشىلىقتا بۇيرۇپ يامانلىقتىن توسۇش ۋە باشقىلارغا ياخشى سىلىق گەپ قىلىش سەدىقە ھېسابلىنىدىغانلىقى.

2) سەدىقىنىڭ بارچە ياخشىلىقنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغانلىقى. گەرچە سەدىقە كۆپىنچە ھاللاردا پۇل ـ مالغا قارىتىلغان بولسىمۇ، لېكىن كۆلۈمسىرەش، سىلىق گەپ قىلىشقا ئوخشاش باشقا ئىشلارنىڭمۇ سەدىقە ھېسابلىنىدىغانلىقى.

**695** ـ ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لا تحْقِرَنَّ مِنَ المعْرُوفِ شَيْئاً، وَلَوْ أنْ تَلْقَى أخَاكَ بِوَجْهٍ طَلِيقٍ» «ھەرقانداق بىر ياخشى ئىشنى كىچىك سانىمىغىن، ھەتتاكى قېرىندىشىڭ بىلەن ئۇچرىشىپ چىراي ئوچۇق مۇلاقات بولۇشۇڭمۇ ياخشى ئەمەل قاتارىغا كىرىدۇ».

ــــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: مۇئمىنلەر ئارا بىر ـ بىرىدىن دوستلۇق ۋە مۇھەببەت ئىزدەش، خۇش چىراي بولۇش، كۆلۈمسىرەش قەلبتىكى دوستلۇق ـ مۇھەببەتنىڭ ئىپادىلىنىشىدۇر.

## 89. باب سۆز قىلغاندا سۆزنى پۇشنىشلىك ۋە روشەن قىلىشنىڭ، قارشى تەرەپ بىر قېتىمدا چۈشۈنەلمىسە سۆزنى تەكرارلاشنىڭ ياخشىلىقى توغرىسىدا

قارشى تەرەپكە ئېنىق چۈشەندۈرۈش زۆرۈر بولغاندا، سۆزنى تەكرارلاش ئارقىلىق قارشى تەرەپتە چۈشەنچە ھاسىل قىلغىلى بولىدۇ.

696 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۆزلىگەندە چۈشىنىشلىك بولسۇن ئۈچۈن، سۆزنى ئۈچ قېتىم تەكرارلايتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر جامائە قېشىغا كەلگەندە سالامنى ئۈچ قېتىم تەكرارلايتتى. — بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) سالام ياكى سۆزنى باشقىلارنىڭ ئاڭلىيالماسلىقى ياكى چۈشىنەلمەسلىكىدىن ئەنسىرىسە تەكرارلاشنىڭ يوللۇق ئىكەنلىكى.

2) تەكرارلاشنىڭ ئۈچ قېتىم بولىدىغانلىقى.

3) ئۆگەتكۈچىلەرنىڭ كىشىلەرگە تەلىم بېرىشى ۋە ئۇلارغا سۆز قىلىش ئۇسلۇبىنى كۆرسىتىپ بېرىشى كېرەكلىكى.

697 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ناھايىتى ئېنىق سۆزلەيتتى. ئاڭلىغانلا ئادەم چۈشىنەلەيتتى.

— ئەبۇداۋۇد رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ پاساھەتلىك ۋە كىشىلەر چۈشىنەلەيدىغان سۆز قىلىدىغانلىقى.

## 90. باب سورۇنداشنىڭ ياخشى سۆزنى قۇلاق سېلىپ ئاڭلاشنىڭ لازىملىقى، ئالىم ۋە تەبلىغ قىلغۇچىنىڭ سۆزلىگەندە باشقىلارنىڭ سۆزنى توختىتىپ قويۇشى توغرىسىدا

698 ـ جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا ھەججەتۇلۋىدادا مۇنداق دېگەن: «اسْتَنْصِتِ النَّاسَ» «سەن كىشىلەرنى كۆڭۈل قويۇپ ئاڭلاشقا دەۋەت قىلغىن» ئاندىن يەنە مۇنداق دېگەن: «لا تـرْجِعُوا بعْدِي كُفَّاراً يضْرِبُ بَعْضُكُمْ رِقَاب بَعْضٍ» «سىلەر مەندىن كېيىن، ھەرگىزمۇ بىر ـ بىرىڭلارنى قىرىدىغان كۇففار بولماڭلار»، دېدى. — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ھەسەت قىلىشىپ بىر ـ بىرى بىلەن مۇناسىۋەتنى ئۈزىدىغان ياكى ئۇرۇشۇپ قالىدىغان ئىشلاردىن چەكلەش.

# 91 . باب يېقىنچاق ۋەز ـ نەسىھەت قىلىش توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿ادْعُ إِلَى سَبِيلِ رَبِّكَ بِالْحِكْمَةِ وَالْمَوْعِظَةِ الْحَسَنَةِ﴾ ﴿پەرۋەردىگارىڭنىڭ يولىغا (يەنى ئىسلام دىنىغا) ھېكمەتلىك ئۇسلۇبتا ياخشى ۋەز ـ نەسىھەت بىلەن دەۋەت قىلغىن﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە نەھل 125 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

699 ـ ئەبۇ ۋائىل شەقىق ئىبنى سەلەمە رىۋايەت قىلىدۇكى، ئىبنى مەسئۇد بىزگە ھەر پەيشەنبە ۋەز ـ نەسىھەت قىلاتتى. بىر كىشى: «ئى ئىبنى مەسئۇد، بىزگە ھەركۈنى ۋەز ـ نەسىھەت قىلساڭ، نېمە دېگەن ياخشى بولاتتى ـ ھە!»، دېگەندە، ئىبنى مەسئۇد: «مەن سىلەرنىڭ زېرىكىپ قېلىشىڭلاردىن ئەنسىرەيمەن، شۇڭا ئارىلاپ ۋەز سۆزلەيمەن، ئەينى ۋاقىتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامىمۇ بىزلەرنى زېرىكىپ قالمىسۇن دەپ ئارىلاپ ۋەز سۆزلەيتتى»، دېدى.

ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ۋەز ـ نەسىھەتنى ئىخچام قىلىش كېرەكلىكى، چۈنكى گەرچە ياخشى كۆرسىمۇ داۋاملىشىپ تۇرىدىغان نەرسىلەردىن كىشىنىڭ زېرىكىشنىڭ تەبىئىي ئىكەنلىكى.

2) تەلىم ـ تەربىيە ۋە ۋەز ـ نەسىھەتنى جۇشقۇن ۋاقىتلاردا ئېلىپ بېرىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

3) ساھابىلەرنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆز ۋە ھەرىكەتلىرىگە ئەگىشىشكە ھېرىسمەن ئىكەنلىكى.

700. ئەبۇ يەقزان ئەممار ئىبنى ياسىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «إنَّ طُولَ صلاةِ الرَّجُلِ، وَقِصر خُطْبتِه، مِئنَّةٌ مِنْ فقهِهِ. فَأَطِيلوا الصَّلاةَ، وَأَقْصِروا الخُطْبَة» «كىشىنىڭ نامازنى ئۇزۇن ئوقۇشى، ۋەز ـ نەسىھەتنى قىسقا قىلىشى ئۇنىڭ دىندا مەلۇماتلىق ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، سىلەر نامازنى ئۇزۇنراق ئوقۇڭلار، ۋەز ـ نەسىھەتنى قىسقا قىلىڭلار!». ـــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: نامازنى ئۇزۇن، خۇتبىنى قىسقا ئوقۇشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى، چۈنكى سۆزنىڭ ياخشىسى ئاز بولسىمۇ ساز بولغىنىدۇر.

701 ـ مۇئاۋىيە ئىبنى ھەكەم سۇلەمى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە ناماز ئوقۇۋاتاتتۇق، بىر كىشى چۈشكۈرگەندى، مەن: «ئاللاھ رەھمەت قىلسۇن!»، دېدىم. بۇ چاغدا جامائەت ماڭا گۈلىيىپ قارىدى. مەن: «ۋاي ئانام، ماڭا نېمانداق قارايسىلەر؟»، دېسەم، ئۇلار قوللىرى بىلەن يوتىسىغا ئۇرۇشقا باشلىدى. مەن ئۇلارنىڭ مېنى جىم تۇرۇشقا

ئۇنده ۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ جىم تۇردۇم. ئاتا - ئانام پىدا بولسۇنكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن بۇرۇنمۇ، كېيىنمۇ ئۇنىڭدەك چىرايلىقچە تەلىم بېرىدىغان ئادەمنى كۆرگىنىم يوق. ئاللاھ تائالا بىلەن قەسەمكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېنى ئەيىبلىمىدى، ئۇرغىنىمۇ يوق، تىللىغىنىمۇ يوق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نامازنى ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن، ماڭا مۇنداق دېدى: «إِنَّ هَذِهِ الصَّلاةَ لا يَصْلُحُ فيها شَيءٌ مِنْ كَلامِ النَّاسِ، إِنَّمَا هِيَ التَّسْبِيحُ والتَّكْبِيرُ، وقرَاءَةُ الْقُرآنِ» «بۇ شۇنداق بىر نامازدۇركى، بۇ نامازدا سۆز قىلىشقا بولمايدۇ، نامازدا پەقەتلا تەسبىھ ئېيتىلىدۇ، تەكبىر ئېيتىلىدۇ ۋە قۇرئان ئوقۇلىدۇ». ياكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام شۇنداقراق گەپلەرنى قىلدى. مەن: «ئى رەسۇلۇللاھ، مەن يېڭى جاھىلىيەتتىن ئەمدىلا قۇتۇلدۇم. ئاللاھ تائالا ئىسلام دىنىنى مەيدانغا كەلتۈردى. ئارىمىزدىكى بەزى كىشىلەر پالچىلارغا پال سالدۇرىدۇ»، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «فَلا تَأْتِهِمْ» «ئۇلارغا بارمىغىن»، دېدى. مەن: «ئى رەسۇلۇللاھ بىزنىڭ ئىچىمىزدە بەزى ئىشلاردىن شۇم پال (خۇددى كىشىلەرنىڭ قاغىدىن شۇم پال ئالغىنىغا ئوخشاش ئىشلار. — ت) ئالىدىغانلار بار»، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ذَاكَ شَيْءٌ يَجِدونَه في صُدورِهِم، فَلا يصُدَّنَّهُمْ» «بۇ ئۇلارنىڭ كۆڭلىگە كەچكەن بىر تۈرلۈك خىيالدۇر. بۇ ئۇلارنى ئىشىدىن توسمىسۇن»، دېدى. — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) نامازنىڭ قۇرئان ئايەتلىرى ۋە نامازدا ئوقۇلىدىغان زىكىر - تەسبىھلەردىن باشقا سۆزلەرنى قىلىش بىلەن بۇزۇلىدىغانلىقى.

2) ناماز ئوقۇشنى ۋە نامازنىڭ تەركىبى قىسمى بولغان « قۇرئان كەرىم »دىن قىرائەت ئوقۇش، تەسبىھ ۋە تەكبىردىن ئىبارەت ناماز ئوقۇشنىڭ رەۋىشنى بايان قىلىش.

3) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەلىم - تەربىيە ئۇسلۇبىنى بايان قىلىش.

4) كاھىن ۋە پالچىلارنىڭ يېنىغا بېرىشتىن توسۇش، چۈنكى ئۇلار كىشىلەرگە شەرىئەتنى بۇرمىلاپ چۈشەندۈرىدۇ. ئۇلارنىڭ غايىبتىن سۆزلىگەن سۆزلىرىنىڭ بىرەرسى تاسادىپىي راست چىقىپ قالىدۇ - دە، شۇنىڭ بىلەن ئۇلار كىشىلەرنى يولدىن ئازدۇرىدۇ.

5) پال ئېلىش ۋە پال سېلىشتىن توسۇش، بۇ يەردىكى توسۇش پال بويىچە ئىش قىلىشتىن توسۇشقا قارىتىلغان. لېكىن، كۆڭلىگە كەچكەن ئەمەلىيەتتە قىلالمىغان ئىشلار بۇنىڭغا كىرمەيدۇ.

702 - ئىرباز ئىبنى سارىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە شۇنداق بىر ۋەز - نەسىھەت قىلدىكى، ئۇنىڭدىن دىللىرىمىزنى قورقۇنچ باستى، كۆزلىرىمىزدىن ياش قۇيۇلدى. — تىرمىزى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ۋەزلەرنىڭ ئەڭ ياخشىسى ئەتراپلىق، پاساھەتلىك، پايدىلىق بولغان ۋەز ئىكەنلىكى.

## 92 . باب ئېغىر - بېسىقلىق ۋە تەمكىنلىك توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿وَعِبَادُ الرَّحْمَنِ الَّذِينَ يَمْشُونَ عَلَى الْأَرْضِ هَوْنًا وَإِذَا خَاطَبَهُمُ الْجَاهِلُونَ قَالُوا سَلَامًا﴾ ﴿مەرھەمەتلىك ئاللاھنىڭ (ياخشى كۆرىدىغان) بەندىلىرى زېمىندا ئۆزلىرىنى تۆۋەن تۇتۇپ تەمكىنلىك بىلەن ماڭىدۇ، نادانلار ئۇلارغا (ياقتۇرمايدىغان) سۆز قىلسا، ئۇلار: «سىلەرگە ئامانلىق تىلەيمىز»، دەيدۇ (يەنى گۇناھ بولمايدىغان سۆزلەرنى قىلىدۇ)﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە فۇرقان 63 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

703 - ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈستىنكى تاڭلىيى كۆرۈنگۈدەك دەرىجىدە ئاغزىنى ئېچىپ قاقاقلاپ كۈلگەنلىكىنى ھېچ كۆرگۈنۈم يوق. ئۇ پەقەتلا كۈلۈمسىرەپ قوياتتى.

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئاز كۈلۈشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى، چۈنكى كۆپ كۈلۈش ئاللاھ تائالادىن غاپىل قىلىپ قويىدۇ. بەزى ھاللاردا كۆپ كۈلۈش كىشىنىڭ قېرىداشلىرى ئارىسىدىكى تەمكىنلىكىنى خۇنۇكلەشتۈرۈپ قويىدۇ.

## 93 . باب ناماز ۋە ئىلىم سورۇنلىرى قاتارلىق ئىبادەت ئورۇنلىرىغا كەلگەندە تەمكىنلىكنى ساقلاش توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿وَمَن يُعَظِّمْ شَعَائِرَ اللَّهِ فَإِنَّهَا مِن تَقْوَى الْقُلُوبِ﴾ ﴿ئىش مانا شۇنداق، كىمكى دىنى ئىشلارنى ئۇلۇغلايدىكەن، بۇ دىللارنىڭ تەقۋادارلىقىدۇر﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە ھەج 32 - ئايەت)

704 - ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شۇنداق دېگىنىنى ئاڭلىغان: «إذا أُقِيمَتِ الصَّلاة، فَلا تَأْتُوهَا وأَنْتُمْ تَسْعَوْنَ، وأْتُوهَا وَأَنْتمْ تَمْشُونَ، وعَلَيكم السَّكِينَة، فَما أَدْرَكْتُمْ فَصَلُّوا، وَمَا فَاتَكُمْ فَأَتِمُّوا» «جامائەت نامىزى باشلىنىپ كەتكەن بولسا، نامازغا يۈگۈرۈشۈپ كەلمەڭلار، بەلكى ئالدىرىماي، تەمكىنلىك بىلەن كېلىڭلار، نەچچە رەكئەت نامازغا ئۈلگۈرەلىسەڭلار، شۇنچە رەكئەت ئوقۇڭلار، ئۈلگۈرەلمىگەن نامىزىڭلارنى تولۇقلىۋالساڭلار بولىدۇ».

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «فَإنَّ أحدَكُمْ إذا كانَ يعمِدُ إلى الصلاةِ فَهُوَ في صلاةٍ» «سىلەرنىڭ بىرىڭلار نامازغا ئوقۇشقا نىيەت قىلىپ ماڭسىلا ئۇ نامازنى ئوقۇۋاتقان كىشى بىلەن باراۋەر»، دېيىلگەن.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) جامائەت نامىزىغا يېتىشىۋېلىش ئۈچۈن يۈگۈرۈشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى، چۈنكى بۇنداق قىلغاندا ئىنساندا جىددىيلىشىش بولۇپ، نامازغا كەيپىياتى ياخشى ھالدا كىرەلمەيدىغانلىقى.

2) نامازغا ھوزۇرى قەلب ۋە تەمكىنلىك بىلەن كىرىش تەشەببۇس قىلىنىدۇ.

3) نامازنى دەپ قەدەم ئالغان كىشىگە بىرىنچى قەدەمدىن باشلاپ ساۋاب يېزىلىپ تۇرىدىغانلىقى.

**705 - ئىبنى ئاببا س رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئەرەفە كۈنى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە ئىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كەينى تەرىپىدىن چىققان ۋارقىرىغان، تۆگىلەرنى ھەيدىگەن ۋە ئۇرغان ئاۋازلارنى ئاڭلاپ، قامچىسى بىلەن كىشىلەرنى كۆرسىتىپ تۇرۇپ: «أَيُّهَا النَّاسُ عَلَيْكُمْ بِالسَّكِينَةِ فَإِنَّ الْبِرَّ لَيْسَ بِالإِيضَاعِ» «ئى ئىنسانلار، ئالدىراقسانلىق قىلماڭلار، ئىغىر - بېسىق بولۇڭلار، ئالدىراپ - تېنەش بىلەن ياخشىلىققا ئېرىشكىلى بولمايدۇ»، دېدى.**

—— بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئىبادەتلەرنى خۇدادىن قورققان ۋەزمىن ھالدا ئادا قىلىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى، چۈنكى ۋەزمىنلىكنىڭ ئىبادەتنى ھوزۇرى قەلب بىلەن قىلىشقا ياردىمى بولىدۇ. ئىبادەتلەرنىڭ ساۋابى شۇ كىشىنىڭ ئىبادەتنى ئاللاھتىن قورققان ھالدا ھوزۇرى قەلب بىلەن قىلىشىغا قاراپ بولىدۇ.

## 94 . باب مېھماننى ھۆرمەتلەش توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿هَلْ أَتَاكَ حَدِيثُ ضَيْفِ إِبْرَاهِيمَ الْمُكْرَمِينَ ۞ إِذْ دَخَلُوا عَلَيْهِ فَقَالُوا سَلَامًا قَالَ سَلَامٌ قَوْمٌ مُنْكَرُونَ۞ فَرَاغَ إِلَى أَهْلِهِ فَجَاءَ بِعِجْلٍ سَمِينٍ۞ فَقَرَّبَهُ إِلَيْهِمْ قَالَ أَلَا تَأْكُلُونَ﴾ ﴿(ئى مۇھەممەد!) ساڭا ئىبراھىمنىڭ ھۆرمەتلىك مېھمانلىرىنىڭ خەۋىرى يەتتىمۇ؟ ئۆز ۋاقتىدا ئۇلار ئىبراھىمنىڭ يېنىغا كىرىپ: «سالام»، دېدى. ئىبراھىم سالامنى ئىلىك ئالدى. (ئىچىدە): «ناتونۇش ئادەملەرغۇ»، دېدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇ ئاستا ئائىلىسىگە چىقىپ (پىشۇرۇلغان) بىر سېمىز موزاينى ئېلىپ كىرىپ ئۇلارنىڭ ئالدىغا قويۇپ: «يېمەمسىلەر؟ »، دېدى﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە زارىيات 24 —— 27 - ئايەتلەر)

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿وَجَاءهُ قَوْمُهُ يُهْرَعُونَ إِلَيْهِ وَمِن قَبْلُ كَانُواْ يَعْمَلُونَ السَّيِّئَاتِ قَالَ يَا قَوْمِ هَؤُلاء بَنَاتِي هُنَّ أَطْهَرُ لَكُمْ فَاتَّقُواْ اللّهَ وَلاَ تُخْزُونِ فِي ضَيْفِي أَلَيْسَ مِنكُمْ رَجُلٌ رَّشِيدٌ﴾ ﴿لۇتنىڭ قەۋمى ئۇنىڭ قېشىغا ئالدىراپ كېلىشتى، ئۇلار بۇرۇنلا يامان ئىشلارنى قىلاتتى (يەنى لىۋاتەت قىلاتتى). لۇت ئېيتتى: «ئى قەۋمىم» مېنىڭ بۇ قىزلىرىم سىلەرگە ئەڭ پاكتۇر، ئاللاھدىن قورقۇڭلار، مېھمانلىرىم ئۈستىدە مېنى رەسۋا قىلماڭلار، ئاراڭلاردا قەبىھ ئىشتىن توسىدىغان بىرەر كاللىسى جايىدا ئادەم يوقمۇ؟﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە ھۇد 78 ـ ئايەت)

706 ـ ئەبۇ ھۈرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مَنْ كانَ يُؤمِنُ باللَّه واليَومِ الآخِرِ فَلْيُكرِمْ ضَيفَهُ، وَمَنْ كَانَ يُؤمِنُ باللَّه واليَوم الآخِرِ فليصِلْ رَحِمَهُ، وَمَنْ كَانَ يؤمِنُ باللَّه وَاليومْ الآخِرِ فَلْيَقلْ خَيْراً أَوْ لِيَصْمُتْ» «كىمكى ئاللاھ ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىدىكەن، مېھمىنىنى ھۆرمەت قىلسۇن! كىمكى ئاللا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىدىكەن، سىلە رەھىم قىلسۇن! كىمكى ئاللاھ ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىدىكەن، ياخشى گەپ قىلسۇن ياكى سۈكۈت قىلسۇن!». — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) مېھماننى ھۆرمەتلەش ئىماننى كامىللىقنىڭ ئالامىتى ئىكەنلىكى، مېھماننى ھۆرمەتلەشنىڭ خوش چىراي ئېچىش بىلەن، كىچىكتۇرمەي زىياپەت تەييارلاش ۋە مېھماننىڭ خىزمەتلىرىدە بولۇش بىلەن بولىدىغانلىقى، ئۇرۇق ـ تۇغقانچىلىق رىشتىسىنى باغلاش ئىماننىڭ ئالامەتلىرىدىن بىرى، ئۇرۇق ـ تۇغقانلار بىلەن مۇناسىۋەت باغلاش دېگەن ئۇلارنى ھۆرمەتلەش، يوقلاپ تۇرۇش ۋە ئۇلارغا ياردەم قولىنى سۇنۇش ئارقىلىق بولىدىغانلىقى.

2) ياخشىلىقتا بۇيرۇش، يامانلىقتىن توسۇش توغرىلىق ۋە باشقا ياخشى سۆزلەرنى سۆزلەشتىن باشقا ۋاقىتلاردا ئاز سۆزلەش ياكى سۈكۈت قىلىش كېرەكلىكى.

707 ـ ئەبۇ شۇرەيى خۇۋەيلىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «مَنْ كان يؤمِنُ باللَّه واليومْ الآخِرِ فَلْيُكرِمْ ضَيفَهُ جَائِزَتَهُ» «كىمكى ئاللاغا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىدىكەن، ئۇ مېھمىنىنىڭ ئىنئامىنى بېرىپ ھۆرمەتلىسۇن» ساھابىلەر سورىدى: «ئى رەسۇلۇللاھ! ئىنئامىنى بېرىش دېگەن قانداق بولىدۇ؟» پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «يَومُه وَلَيْلَتُهُ. والضِّيَافَةُ ثَلاثَةُ أَيَّام، فما كان وَرَاءَ ذلكَ فهو صَدَقَة عليه» «بىر كېچە ـ كۈندۈز ياخشى كۈتسۇن. مېھماندارچىلىق دېگەن ئۈچ كۈن بولىدۇ. ئۈچ كۈندىن ئېشىپ كەتسە سەدىقە ھېسابلىنىدۇ»، دېدى. — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «يَومُه وَلَيْلَتُهُ والضِّيَافَةُ ثَلاثَةُ أَيَّام، فما كان وَرَاءَ ذلكَ فهو صَدَقَة عليه» «مۇسۇلمان ئادەم قېرىندىشىنىڭ ئۆيىدە ئۇزۇن تۇرۇپ، قېرىندىشىنى گۇناھكار قىلىپ قويۇشتىن ساقلانسۇن»، دېدى.

ساھابىلەر: «ئى رەسۇلۇللاھ! ئۇنى قانداق قىلىپ گۇناھكار قىلىپ قويىدۇ؟»، دېۋىدى. رەسۇلۇللاھ: «يُقِيمُ عِنْدَهُ وَلا شَيءَ لَهُ يَقْرِيهِ بِهِ» «قىرىندىشىنىڭ ئۆيىدە شۇ قەدەر ئۇزۇن تۇرۇۋالاركى، ساھىبخانىنىڭ ئۇنى مېھمان قىلغۇدەك نەرسىسى قالماس»، دېدى.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) مېھمان قىلىشنىڭ ئۈچ كۈن بولىدىغانلىقى، ئۈچ كۈندىن ئارتۇق بولسا سەدىقە بولىدىغانلىقى، ئۇنىڭدىنمۇ ئارتۇق قىلىشنىڭ ئېسىل پەزىلەت ئىكەنلىكى.

2) مېھمىنىنى تۇنجى كۈنى ئىنتايىن ياخشى كۈتۈش، قالغان ئىككى كۈندە بولسا قولىدىن كېلىشىچە كۈتۈش.

3) مۇسۇلمان كىشىنىڭ مېھمان قىلغۇدەك نەرسىسى قالمىغان قېرىندىشىنىڭ يېنىدا ئۇنى غەيۋەت ياكى يالغان سۆزلەشكە ئوخشاش گۇناھ ئىشلارغا چۈشۈرۈپ قويماسلىقى ئۈچۈن ئۇزۇن مېھمان بولۇپ تۇرۇشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى.

## 95. باب خۇش خەۋەر بېرىش ۋە مۇبارەكلەشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿وَالَّذِينَ اجْتَنَبُوا الطَّاغُوتَ أَن يَعْبُدُوهَا وَأَنَابُوا إِلَى اللَّهِ لَهُمُ الْبُشْرَى فَبَشِّرْ عِبَادِ الَّذِينَ يَسْتَمِعُونَ الْقَوْلَ فَيَتَّبِعُونَ أَحْسَنَهُ أُولَئِكَ الَّذِينَ هَدَاهُمُ اللَّهُ وَأُولَئِكَ هُمْ أُولُوا الْأَلْبَابِ﴾ ﴿شەيتانغا (ۋە بۇتلارغا) چوقۇنۇشتىن يىراق بولغانلارغا، ئاللاھقا (ۋە ئۇنىڭ ئىبادىتىگە) قايتقانلارغا (جەننەت بىلەن) خۇش خەۋەر بېرىلىدۇ، سۆزگە قۇلاق سېلىپ ئۇنىڭ ئەڭ ياخشىسىغا ئەگىشىدىغانلارغا (يەنى تەقۋادار بەندىلىرىمگە) خۇش خەۋەر بەرگىن، ئەنە شۇلار ئاللاھ ھىدايەت قىلغان كىشىلەردۇر، ئەنە شۇلار (ساغلام) ئەقىل ئىگىلىرىدۇر﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە زۇمەر 17 ـ، 18 ـ ئايەتلەر)

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿يُبَشِّرُهُمْ رَبُّهُم بِرَحْمَةٍ مِّنْهُ وَرِضْوَانٍ وَجَنَّاتٍ لَّهُمْ فِيهَا نَعِيمٌ مُّقِيمٌ﴾ ﴿پەرۋەردىگارى ئۇلارغا ئۆزىنىڭ رەھمىتى، رازىلىقى ۋە جەننەتلىرى بىلەن خۇش خەۋەر بېرىدۇ، ئۇلار جەننەتلەردە مەڭگۈلۈك نېئمەتكە ئېرىشىدۇ﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە تەۋبە 21 ـ ئايەت)

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿أَلَّا تَخَافُوا وَلَا تَحْزَنُوا وَأَبْشِرُوا بِالْجَنَّةِ الَّتِي كُنتُمْ تُوعَدُونَ﴾ ﴿قورقماڭلار، غەم قىلماڭلار، سىلەرگە ۋەدە قىلىنغان جەننەت ئۈچۈن خۇشال بولۇڭلار﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە فۇسسىلەت 30 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿فَبَشَّرْنَاهُ بِغُلَامٍ حَلِيمٍ﴾ ﴿بىز ئىبراھىمغا ناھايىتى مۇلايىم بىر ئوغۇل بىلەن خۇش خەۋەر بەردۇق﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە سافقات 101 ـ ئايەت)

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿وَلَقَدْ جَاءتْ رُسُلُنَا إِبْرَاهِيمَ بِالْبُشْرَى﴾ ﴿شۈبھىسىزكى، بىزنىڭ ئەلچىلىرىمىز (يەنى پەرىشتىلەر) ئىبراھىمغا خۇش خەۋەر ئېلىپ كەلدى﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە ھۇد 69 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿فَبَشَّرْنَاهَا بِإِسْحَقَ وَمِن وَرَاء إِسْحَقَ يَعْقُوبَ﴾ ﴿ئۇنىڭ ئايالى بىر تەرەپتە تۇرۇپ (لۇت قەۋمىنىڭ ھالاك بولىدىغانلىقىدىن خۇشاللىنىپ) كۈلدى، بىز ئۇنىڭغا ئىسھاق بىلەن ۋە ئىسھاقتىن كېيىن كېلىدىغان يەئقۇب بىلەن خۇش خەۋەر بەردۇق﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە ھۇد 71 ـ ئايەت)

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن:﴿ فَنَادَتْهُ الْمَلآئِكَةُ وَهُوَ قَائِمٌ يُصَلِّي فِي الْمِحْرَابِ أَنَّ اللّهَ يُبَشِّرُكَ بِيَحْيَى﴾ ﴿ئۇ (زەكەرىيا) ئىبادەتگاھدا ناماز ئوقۇۋاتقاندا پەرىشتىلەر ئۇنىڭغا: «ساڭا ئاللاھنىڭ كەلىمىسى (يەنى ئىيسا)نى تەستىق قىلغۇچى، سەييىد، پەرزكار ۋە ياخشىلاردىن بولغان يەھيا ئىسىملىك بىر پەيغەمبەر بىلەن خۇش خەۋەر بېرىلىدۇ»، دەپ نىدا قىلدى﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە ئال ئىمران 39 ـ ئايەت)

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿إِذْ قَالَتِ الْمَلآئِكَةُ يَا مَرْيَمُ إِنَّ اللّهَ يُبَشِّرُكِ بِكَلِمَةٍ مِّنْهُ اسْمُهُ الْمَسِيحُ عِيسَى ابْنُ مَرْيَمَ وَجِيهًا فِي الدُّنْيَا وَالآخِرَةِ وَمِنَ الْمُقَرَّبِينَ﴾ ﴿ئۆز ۋاقتىدا پەرىشتىلەر ئېيتتى: «ئى مەريەم! ئاللاھ ساڭا (ئاتىنىڭ ۋاستىسىز) ئاللاھنىڭ بىر كەلىمىسى(دىن تۆرەلگەن بىر بوۋاق) بىلەن خۇش خەۋەر بېرىدۇكى، ئۇنىڭ ئىسمى مەسىھ مەريەم ئوغلى ئىيسادۇر، ئۇ دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ئابرۇيلۇق ۋە ئاللاھقا يېقىنلاردىن بولىدۇ﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە ئال ئىمران 45 ـ ئايەت)

**708** ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەبى ئەۋفا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇئمىنلەرنىڭ ئانىسى خەدىچەگە جەننەتتىكى مەرۋايىتتىن بىنا قىلىنغان شاۋقۇن ـ سۈرەنسىز، ئارامبەخش گۈزەل بىر ئۆي بىلەن خۇش خەۋەر بەردى. — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ياخشىلىق بىلەن خۇش بىشارەت بېرىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى، چۈنكى بۇنداق قىلىشنىڭ مۇئمىنلەرنىڭ كۆڭلىنى خۇش قىلىدىغانلىقى.

2) خەدىچە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ پەزىلىتى ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تۇنجى ئايالى، ئۇنىڭغا تۇنجى ئىمان ئېيتقۇچى، پۇل ـ مال ۋە جېنى بىلەن ياردەم قىلغۇچى ھەمدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەڭ ياخشى كۆرىدىغان ئايال ئىكەنلىكى. ئۇ توغرىسىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: « آمَنَتْ بِي حِيْنَ كَفَرَ النَّاسُ وَصَدَّقَتْنِي حِيْنَ كَذَّبَنِي النَّاسُ وَوَاسَتْنِي بِمَالِهَا حِيْنَ حَرَمَنِي النَّاسُ » « خەدىچە ـ كىشىلەر مېنى ئىنكار قىلغاندا ئىمان ئېيتتى، كىشىلەر مېنى يالغانغا چىقارغاندا مېنى تەستىق قىلدى، كىشىلەر مېنى مەھرۇم قىلغاندا ئۇ پۇل ـ مېلى بىلەن ماڭا غەمخورلۇق قىلدى »، دېگەن.

**709** ـ ئەبۇ مۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن ئۆيدە تاھارەت ئېلىپ بولغاندىن كېيىن، چىقىپ ناماز ئوقۇدۇم، مەن پەيغەمبەر

ئەلەيھىسسالامدىن بىر قەدەممۇ نېرى كەتمەي كۈن بويى ئۇنىڭ بىلەن بىللە بولۇشقا قەسەم بېرىپ، مەسجىدكە كېلىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ نەدىلىكىنى سورۇشتۇردۇم. بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى «ئاۋۇ يەرگە كەتتى»، دېدى. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىز دېرىكىنى قىلىپ، كەتكەن يېرىنى سوراپ ماڭدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام «ئەرىس» قۇدۇقى يېنىدا بولۇپ، ھاجەت قىلىپ تاھارەت ئېلىپ بولغۇچە ئىشىك ئالدىدا ساقلاپ تۇردۇم. ئاندىن ئۇنىڭ يېنىغا كەلسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىشتىنىنىڭ ئايىغىنى تىزىغىچە تۈرۈپ، ئىككى پۇتىنى قۇدۇققا ساڭگىلىتىپ ئولتۇرۇپتۇ. مەن سالام بەرگەندىن كېيىن، كەينىمگە يېنىپ ئىشىك تۇۋىگە كەلدىم. كۆڭلۈمدە «بۈگۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىشىك باقارى بولاي»، دەپ ئويلىدىم. شۇ ۋاقىتتا ئەبۇ بەكرى كېلىپ ئىشىكنى چەكتى، مەن: «كىم؟»، دەپ سورىدىم. ئۇ: «مەن ئەبۇ بەكرى»، دېدى. مەن: «تەخىر قىلغىن»، دېدىم ۋە بېرىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: «ئەبۇ بەكرى سەن بىلەن كۆرۈشمەكچىكەن»، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ائْذَنْ لَه وبشِّرْه بالجَنَّةِ» «كىرسۇن، ئۇنىڭغا جەننەت بىلەن خۇش خەۋەر بەرگىن»، دېدى. مەن چىقىپ ئەبۇ بەكرىگە: «كىرگىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساڭا جەننەت بىلەن خۇش خەۋەر بەردى»، دېدىم، ئەبۇ بەكرى كىرىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوڭ تەرىپىدە ئولتۇردى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئوخشاش ئىشتىنىنى تىزىغىچە تۈرۈپ، پۇتىنى قۇدۇققا ساڭگىلىتىپ ئولتۇردى. مەن كۆڭلۈمدە «بىر قېرىندىشىم تاھارەت ئېلىپ بولۇپ بۇ يەرگە كەلگەن بولسا ۋە ئاللاھنىڭ رەھمىتىگە ئېرىشكەن بولسا»، دەپ ئۈمىد قىلدىم. دەل شۇ ۋاقىتتا بىرسى ئىشىكنى چەكتى، مەن: «كىم؟»، دېدىم. قارشى تەرەپ: «مەن ئۆمەر»، دېدى. مەن: «تەخىر قىلغىن»، دەپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ ئۇنىڭغا سالام بېرىپ: «ئۆمەر سەن بىلەن كۆرۈشمەكچىكەن»، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ائْذَنْ لَه وبشِّرْه بالجَنَّةِ» «كىرسۇن، ئۇنىڭغا جەننەت بىلەن خۇش خەۋەر بەرگىن»، دېدى. مەن چىقىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزىنى ئۇنىڭغا ئېيتتىم. ئۆمەر كىرىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سول تەرىپىدە، پۇتىنى قۇدۇققا ساڭگىلىتىپ ئولتۇردى. مەن ئىشىك تۈۋىدە ئولتۇرۇپ كۆڭلۈمدە: «ئاللاھ تائالا خالىغان بىر كىشىسىگە ياخشىلىقنى ئىرادە قىلغان بولسا، ئۇ كىشى چوقۇم بۇ يەرگە كېلىدۇ»، دەپ ئويلىدۇم. دەرۋەقە يەنە بىرسى ئىشىكنى چەكتى. مەن: «كىم؟ »، دەپ سورىدىم. ئۇ كىشى: «مەن ئوسمان ئىبنى ئەففان بولىمەن»، دېدى. مەن: «تەخىر قىلىپ تۇرغىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا يەتكۈزەي»، دېدىم. كىرىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەھۋالنى يەتكۈزدۇم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ائْذَنْ لَهُ وبَشِّرْهُ بِالجَنَّةِ مَعَ بَلْوى تُصِيبُهُ» «كىرسۇن، ئۇنىڭغا جەننەت بىلەن خۇش خەۋەر بەرگىن، ئۇ دۇنيادا

يىشكەللىككە يولۇقىدۇ»، دېدى. ئوسمان كىرىپ قۇدۇقنىڭ بىر تەرىپىنىڭ توشۇپ كەتكەنلىكىنى كۆرۈپ، يەنە بىر تەرىپىگە ئۆتۈپ ئۇلارغا قاراپ ئولتۇردى، سەئىد ئىبنى مۇسەييەب: «مەن ئۇلارنىڭ ئولتۇرۇشىنى ئۇلارنىڭ قەبرىسىنىڭ شۇنداق بولىدىغانلىقى بىلەن ئىزاھلىدىم (شۇنىڭدەك ھازىر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام، ئەبۇ بەكرى ۋە ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ قەبرىلىرى شۇ يەردە، ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ بولسا باشقا جايدا. ـــ ت)»، دېدى.

ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ساھابىلەرنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆھبىتىگە ئامراق ئىكەنلىكى، ئۆزىنى باشقىلارنىڭ خىزمىتىگە ئاتىۋېتىشنىڭ جائىز ئىكەنلىكى، ئەبۇ مۇسا ئۆزىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ دەرۋازىۋەنلىكىگە ئاتىۋەتكەندە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ئىشنى ئىنكار قىلمىغان.

2) ئىجازەت سورىغۇچىنىڭ ئىسمى سورالغاندا ئىسمىنى ئوچۇق ئېيتىشىنىڭ سۈننەت ئىكەنلىكى.

3) ئەبۇ بەكرى، ئۆمەر ۋە ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇملارنىڭ پەزىلىتى ۋە ئۇلارنىڭ جەننەت ئەھلىدىن ئىكەنلىكى.

4) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا كېلىدىغان مۇسىبەتلەر توغرىسىدا خەۋەر بەرگەنلىك مۆجىزىسىنى بايان قىلىش.

5) سورۇندىكىلەرنىڭ ئوڭ تەرىپىدە ئولتۇرۇشىنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى، ئوڭ تەرەپنىڭ ئەڭ ئۇلۇغ تەرەپ ئىكەنلىكى، كىشىنىڭ ئۆز ئەھلى ۋە قېرىندىشىغا ياخشىلىقنى ئۈمىد قىلىسا بولىدىغانلىقى.

6) سورۇنغا كىرسە بوش يەردە ئولتۇرۇشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

**710**. ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەتراپىدا ئولتۇراتتۇق، ئولتۇرغانلارنىڭ ئىچىدە ئەبۇ بەكرى بىلەن ئۆمەر بار ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تۇيۇقسىز ئورنىدىن تۇرۇپ كېتىپ ئۇزاققىچە كەلمىدى. بىز ھەممىمىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئەنسىرەپ چۆچۈپ ئورنىمىزدىن تۇردۇق. مەن بولسام ناھايىتى ئەنسىرەپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئىزدەپ كېتىۋېتىپ نەججار جەمەتىدىن بولغان بىر ئەنسارىينىڭ تېمىنىڭ يېنىغا كېلىپ قالدىم، شۇنىڭ بىلەن كىرىش ئېغىزىنى ئىزدىدىم. ئىشىكىنى تاپالماي كېتىۋېتىپ تۇيۇقسىز بىر كىچىك ئېرىقتىكى سۇنىڭ تام تۈۋىدىكى بۇلاقتىن ئېقىپ چىقىپ، تامنىڭ ئاستىدىكى ئېرىقتىن ئىچى تەرەپكە ئاققانلىقىنى كۆرۈپ قالدىم، شۇنىڭ بىلەن ئېرىقتىن ئۆمىلەپ كىرىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا باردىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «(ما شَأْنُكَ» «نىمە بولدى؟»، دەپ سورىدى. مەن: «سەن بىز بىلەن بىللە ئىدىڭ، كېيىن ئورنىڭدىن

تـۇرۇپ كېـتـىپ قـايـتـىپ كـەلمىدىڭ، بـىـز سـەندىن ئەنسـىرەپ، تـەرەپ ـ تەرەپـتـىن ئـىـزدىدۇق. مـەن بۇ تـام ئـاستىدىكى ئـېـرىقتىن تۆلكـىگە ئوخشاش ئۆمـىـلەپ ئۆتتۇم، باشـقـىلار مېـنـىـڭ ئـارقـىمدىن كـېـلىۋاتىدۇ»، دەپ جـاۋاب بـەردىم. پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئـايـىغـىنى مـاڭا سۇنۇپ: «اذْهَبْ بِنَعْلَيَّ هاتَيْنِ، فَمنْ لقيتَ مِنْ وَرَاءِ هَذا الحائِطِ يَشْهَدُ أَنْ لا إِلهِ إِلاَّ اللَّهُ مُسْتَيْقناً بها قَلبُهُ، فَبَشِّرْهُ بالجَنَّةِ» «ئەبۇ ھۇرەيرە! سەن بۇ بـىـر جۈپ ئاياغنى ئـېـلىـپ مـاڭغىن، مۇشۇ تـام سـىرتـىدا سـەمىمىي نـىـيـەت بـىلـەن ‹بـىـر ئـاللاھدىن باشقا ئـىـلاھ يوق›، دېگەن ئادەمنى ئۇچراتساڭ، ئۇنـىڭغا جەنـنـەت بـىلـەن خۇش خـەۋەر بـەرگـىن»، دېدى. —— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسـنـىڭ مۇھـىم نۇقتـىلـىرى: 1) ئـىمان بولسـىلا دەسلەپـتـىلا ياكى دوزاخقا كـىـرىـپ چىققاندىن كېيىن جەننەتكە كىرەلەيدىغانلىقى.

2) ياخشـىلـىق بـىـلەن بېشارەت بېرىشـنـىڭ ياخشى ئـىـكەنلىكى، پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرىگـە ئـامراق ئـىـكـەنلىكى، سـاھابىلەرنىڭ پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسـالامنىڭ ھاياتـىغـا كۆيـىـنـىدىغانلىقى.

711 ـ ئـىبـنى شۇماسەدىن رىۋايـەت قـىلـىـنـىدۇكى، ئـەمر ئـىـبـنى ئـاس جان ئـۈزۈش ئالدىدا بـىـز ئۇنـىڭ يېـنـىدا ھازىر بولغانـىدۇق. ئۇ بۇ چاغدا سەكراتتا ئـىكەن، ئـەمر يۈزىـنى تـام تەرەپـكە قـىلـىپ نـاھـايـىتى ئـۇزۇن يـىغـلاپ كـەتتى. ئۇنـىڭ ئوغلى: «دادا! پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسـالام سـاڭا مۇنـداق، مۇنـداق خـەۋەر بـەرگـەن ئەمەسـمىدى؟ پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسـالام سـاڭا مۇنـداق، مۇنـداق خـۇش خـەۋەر بـەرگـەن ئەمەسمىدى!»، دېدى. ئـەمر يۈزىـنى بۇراپ ئۆيدىكىلەرگە قاراپ: «مېـنـىڭ قارىـشـىمچە ئەڭ ياخشى خۇش خەۋەر ‹بـىـر ئـاللاھتـىن باشقا ئـىلاھ يـوق، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئاللاھنىڭ بەرھەق ئەلچىسى›، دېمەكتۇر. مـەن ھاياتـىمدا ئـۈچ مەزگـىلـنى بېشـىمدىن ئـۆتكـۈزدۈم. مـەن ئەسـلىدە پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسـالامنى دۈشـمەن ھېسـابلاپ، ئۇنـى پۇرسەت چـىقسـىلا ئۆلتۈرۈۋېتـىشكە تـىرىشـاتتـىم. ئەگەر مـەن ئاشۇ ھالـىتـىمدە ئۆلگـەن بولسـام، مۇقـەررەر دوزىخـىي بولـۇپ كېتـەتـتىم، ئـاللاھ تائـالا دىلـىمغا ئـىمـانـنى سالغاندىن كېيىن، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن كۆرۈشۈپ: ‹ئى رەسۇلۇللاھ، ئـوڭ قولۇڭـنى ماڭا بەرسەڭ، مـەن ساڭا ئـەھدە بەرسەم›، دېدىم. رەسۇلۇللاھ ئـوڭ قولـنى ماڭا سۇندى، مەن قولۇمـنى تارتـىۋالدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ‹مالك يا عمرو؟› ‹ئـەمر نېمە ئـىـش؟›، دېـدى. مـەن: ‹بـىـر شـەرتـىم بـار›، دېدىم. پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ‹تَشْتَرِطُ ماذَا؟› ‹نېمە شەرت ئۇ؟›، دېدى. مـەن: ‹گۇناھـىمنىڭ مـەغفىرەت قـىلـىـنـىشى›، دېدىم. پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسـالام: ‹أَمَا عَلمْتَ أَنَّ الإِسْلام يَهْدِمُ ما كَانَ قَبلَهُ، وَأَن الهجرَةَ تَهدمُ ما كان قبلَها، وأَنَّ الحَجَّ يَهدِمُ ما كانَ قبلَهُ؟› ‹ئـىسلامـنىڭ ئـىلگـىرىدىكى گۇناھلارنى يۇيۇدىغـانـلىقى، ھجـرەتـنىڭ ئـىلگـىرىدىكى يامـانـلىقلارنى يوققا چىقىرىدىغـانـلىقى،

ھەجنىخمۇ ئىلگىرىدىكى گۇناھلارنىڭ ھەممىسىنى تۆگىتىدىغانلىقىنى بىلمەمسەن؟›، دېدى. بۇ چاغدا ھېچقانداق ئادەم ماڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىنمۇ سۆيۈملۈكرەك ئەمەس ئىدى. نەزىرىمدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىنمۇ كاتتا كىشى يوق ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ھېيىققانلىقىمدىن ئۇنىڭغا تويغۇدەك قارىيالمايتتىم. ئەگەر بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈپىتىنى سورىسا، كۆزۈم تويغۇدەك قارىيالمىغاچقا، سۈپەتلەپ بېرىشكە ئاجىزلىق قىلاتتىم. ئەگەر مەن شۇ ھالەتتە قەبرى روھ قىلىنغان بولسام، ئەھلى جەننەت بولۇشنى ئەلۋەتتە ئۈمىد قىلاتتىم. كېيىن مەن ئەمەل تۇتۇپ بەزى ۋەزىپىلەرنى ئۆتىدىم. بۇنداقتا مېنىڭ ھالىم نېمە بولار؟ ئەگەر مەن ئاخىرەتكە سەپەر قىلسام، ھەرگىز يىغا ـ زارە قىلىشماڭلار، مېنى كۆمگەن چېغىڭلاردا توپىنى ئاز ـ ئازدىن سىرىپ چۈشۈرۈڭلار... بىر تۆگىنى سويۇپ، گۆشىنى كەمبەغەللەرگە تەقسىم قىلىپ بەرگۈدەك ۋاقىتقىچىلىك قەبرەم ئۈستىدە تۇرۇڭلار! تاكى مەن سىلەر بىلەن ئۈنسى ـ ئۈلپەت ئېلىپ يالغۇزلۇق ھېس قىلمىغايمەن ۋە پەرۋەردىگارىمنىڭ ئەلچىلىرىنىڭ سوئاللىرىغا جاۋاب بېرىشىمنى كۆتكەيمەن»، دېدى.

— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) سەكراتتىكى كىشىگە قاراپ ئۇنىڭغا كۆيۈنۈپ ۋە ئاللاھ تائالانىڭ ئۇنىڭ گۇناھلىرىدىن ئۆتۈشىنى ئۈمىد قىلىپ يىغلىسا بولىدىغانلىقى.

2) سەكراتقا چۈشكەن كىشىنىڭ كۆڭلىنى خۇش قىلىش ۋە ئۇنىڭغا ئاللاھ تائالانىڭ رەھمىتى ۋە مەغفىرىتى بىلەن بىشارەت بېرىش، كافىر كىشى مۇسۇلمان بولسا بۇرۇنقى گۇناھلىرى توغرىسىدا سورالمايدىغانلىقى، ھىجرەت، ھەج ۋە نامازلارنىڭ كىچىك گۇناھلارغا كەففارەت بولىدىغانلىقى، ئەمما چوڭ گۇناھلار بولسا شەرتكە ئۇيغۇن تەۋبە ئارقىلىق كەچۈرۈلىدىغانلىقى.

3) ساھابىلەرنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى بەك ھۆرمەتلەيدىغانلىقى ۋە ياخشى كۆرىدىغانلىقى.

4) مېيىتقا يىغلاشقا ۋە جىنازىسىغا ئوت ئەگەشتۈرۈشكە قەتئىي بولمايدىغانلىقى.

5) ئۆلۈشتىن بۇرۇن ۋەسىيەت قالدۇرۇشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

6) قەبرىدە ئىككى پەرىشتە تەرىپىدىن سوئال ـ سوراق قىلىنىدىغانلىقىنىڭ ھەقلىقى، بۇ ئىسلامدىكى ئەڭ توغرا كۆزقاراشتىكىلەرنىڭ قارىشى ئىكەنلىكى.

7) مېيىتنى دەپنە قىلىپ بولغاندىن كېيىن قەبرە يېنىدا ھەدىستە ئېيتىلغان مۇددەتتە تۇرۇشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

## 96 . باب سەپەرگە ۋە سىرتقا چىققاندا ھەمراھى بىلەن خوشلىشىش ۋە ئۇنىڭغا دۇئا بېرىش ۋە ئۇنىڭدىن دۇئا ئېلىش توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿وَوَصَّى بِهَا إِبْرَاهِيمُ بَنِيهِ وَيَعْقُوبُ يَا بَنِيَّ إِنَّ اللّهَ اصْطَفَى لَكُمُ الدِّينَ فَلاَ تَمُوتُنَّ إَلاَّ وَأَنتُم مُّسْلِمُونَ۞ أَمْ كُنتُمْ شُهَدَاء إِذْ حَضَرَ يَعْقُوبَ الْمَوْتُ إِذْ قَالَ لِبَنِيهِ مَا تَعْبُدُونَ مِن بَعْدِي قَالُواْ نَعْبُدُ إِلَـهَكَ وَإِلَـهَ آبَائِكَ إِبْرَاهِيمَ وَإِسْمَاعِيلَ وَإِسْحَقَ إِلَـهًا وَاحِدًا وَنَحْنُ لَـهُ مُسْلِمُون ﴾ ﴿ئىبراھىم ۋە يەئقۇب ئۆز ئوغۇللىرىغا ۋەسىيەت قىلىپ: «ئى ئوغۇللىرىم! ئاللاھ سىلەرگە مۇشۇ دىننى تاللىدى، پەقەت مۇسۇلمان پېتىڭلارچە ئۆلۈڭلار (يەنى ئىمانىڭلاردا مەھكەم تۇرۇڭلار، تاكى ئىمان بىلەن كېتىڭلار)»، دېدى. يەئقۇب جان ئۈزۈۋاتقان ۋاقىتىدا سىلەر يېنىدا بارمىدىڭلار؟ شۇ چاغدا يەئقۇب ئوغۇللىرىدىن: «مەن ئۆلگەندىن كېيىن كىمگە ئىبادەت قىلىسىلەر؟»، دەپ سورىدى: ئۇلار: «سېنىڭ ئىلاھىڭ ۋە ئاتا ـ بوۋىلىرىڭ ئىبراھىم، ئىسمائىل، ئىسھاقلارنىڭ ئىلاھى بولغان بىر ئاللاھقا ئىبادەت قىلىمىز، بىز ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلغۇچىمىز»، دېدى﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە بەقەر 132 ـ ، 133 ـ ئايەتلەر).

712 ـ زەيد ئىبنى ئەرقەم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزنىڭ ئارىمىزدا بىزگە سۆز قىلىۋاتاتتى. ئۇ ئاۋۋال ئاللاھقا ھەمدۇسانا ئېيتقاندىن كېيىن ۋەز ـ نەسىھەت قىلدى. ئۇ: «أَمَّا بَعْدُ، أَلا أَيُّهَا النَّاسُ إِنَّمَا أَنا بشرٌ يُوشِكُ أَنْ يَأْتِيَ رَسُولُ رَبِّي فأُجيب، وأَنَا تَارِكٌ فيكُمْ ثَقَلَيْنِ: أَوَّلُهُمَا: كتاب اللَّهِ، فيهِ الهُدَى وَالنُّورُ، فَخُذُوا بِكتاب اللَّه، وَاسْتَمْسِكُوا بِهِ» «مەنمۇ پەقەت بىر ئىنسانمەن، ئۇزۇنغا قالماي كۆز يۇمۇشۇم مۇمكىن. ئى ئىنسانلار، مەن سىلەرگە ئىككى نەرسىنى قالدۇرۇپ كېتىمەن: بىرى ‹قۇرئان كەرىم› بولۇپ، ئۇ ھىدايەتنى ۋە نۇرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. سىلەر ئاللاھنىڭ كىتابىنى مەھكەم تۇتۇڭلار ۋە ئۇنىڭغا چىڭ يېپىشىڭلار»، دېدى ۋە «قۇرئان كەرىم»گە ئەمەل قىلىشقا رىغبەتلەندۈردى ۋە قىزىقتۇردى. «وَأَهْلُ بَيْتِي، أُذَكِّرُكُمُ اللَّه في أَهْلِ بَيْتِي» «يەنە بىرى مېنىڭ ئائىلەمدىكىلەر بولۇپ، سىلەرنىڭ مېنىڭ ئائىلە ـ تاۋابىئاتلىرىمنى ئەستە تۇتۇشۇڭلارنى ئاللاھتىن تىلەيمەن»، دېدى.

—— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: سەپەرگە چىقماقچى بولغاندا ياكى ئېغىر كېسەل ھالىتىدە ئۇرۇق ـ ئەۋلادى ۋە دوست يارەنلىرىگە ياخشى ئىشلارنى ۋە دىنى ئىشلارغا كۆڭۈل بۆلۈشنى ۋەسىيەت قىلىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

713 ـ ئەبۇ سۇلايمان مالىك ئىبنى ھۇۋەيرىس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، تەڭتۇش ياشلاردىن بىر قانچىمىز ئىسلامدىن تەلىم ئېلىش ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدا 20كۈن تۇردۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام

رەھمەدىل، مۇلايىم ئىدى. ئۇ بىزنىڭ ئائىلىمىزنى سېغىنغانلىقىمىزنى ھېس قىلىپ، بىزدىن ئائىلىمىزدە كىملەرنىڭ بارلىقىنى سورىدى. بىز ئېيتىپ بەردۇق.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە: «ارْجِعُوا إِلَى أَهْلِيكُم فَأَقِيمُوا فِيهِمْ، وَعَلِّمُوهُم وَمُرُوهُمْ، وَصَلُّوا صَلَاةَ كَذَا فِي حِينِ كَذَا، وَصَلُّوا كَذَا فِي حِينِ كَذَا، فَإِذَا حَضَرَتِ الصَّلاةُ فَلْيُؤَذِّنْ لَكُمْ أَحَدُكُمْ، وَلْيَؤُمَّكُم أَكْبَرُكُمَ» «سىلەر ھەممىڭلار قايتىپ كېتىڭلار! ئۆيۈڭلاردىكىلەر بىلەن بىللە تۇرۇڭلار، ئۇلارغا دىنني ئىلىم ئۆگىتىڭلار، ئۇلارغا نەسىھەت قىلىڭلار. ئۇلارنى ۋاقتىدا ناماز ئوقۇشقا بۇيرۇڭلار، سىلەر پالانى نامازنى پوكۇنى چاغدا ئوقۇڭلار، ناماز ۋاقتى بولغاندا بىرىڭلار ئەزان ئېيتىڭلار. يېشىڭلار چوڭراقىڭلار ئىمام بولۇڭلار»، دېدى.

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ئىمام بۇخارىنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە، «وَصَلُّوا كَمَا رَأَيْتُمُونِي أُصَلِّي» «مەن قانداق ناماز ئوقۇغان بولسام، سىلەر مۇشۇنداق ئوقۇڭلار»، دېگەن سۆز قوشۇلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) مەيلى پەرز ئەيىن ياكى پەرز كۇپايەنى ئورۇنلاش ئۈچۈن بولسۇن ئۆزىنىڭ يۇرتىدا شارائىت بولمىسا، باشقا يۇرتلارغا ئىلىم تەلەپ قىلىپ سەپەر قىلىشنىڭ زۆرۈر ئىكەنلىكى.

2) ئىش بېشىدىكىلەرنىڭ ئۆز پۇقرالىرىدىن ھال سوراپ تۇرۇشىنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

3) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆز ساھابىلىرىگە كۆيۈنىدىغانلىقى. ئەھلى ئىلىملەرنىڭ بىلمىسىز ئاۋامغا تەلىم بېرىشى ۋە ئۇلارغا دىننى بىلدۈرۈشىنىڭ ۋە ياخشىلىققا بۇيرۇپ يامانلىقتىن توسۇشىنىڭ زۆرۈر ئىكەنلىكى.

4) نامازلارغا ئەزان توۋلاشنىڭ يولغا قويۇلغانلىقى. ئەگەر ھەممىسى ئىلىمدا تەڭ بولسا ياشتا چوڭىنى ئىمام قىلىش، لېكىن باشقىلاردىن بىلىملىكرەكى بولسا شۇنى ئىمام قىلىش.

714 - ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئۆمرە ھەجگە بېرىپ كېلىشنى سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام رۇخسەت قىلدى، ۋە ماڭا: «لا تنْسنَا يَا أُخَيَّ مِنْ دُعَائِكَ» «ئى ئەزىز بۇرادىرىم! دۇئايىڭدا بىزنى ئۇنتۇمىغىن»، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ سۆزى ماڭا شۇنداق قىممەتلىكتۇركى، ئۇنىڭ بەدىلىگە پۈتۈن دۇنيا مېنىڭ بولسىمۇ، ئۇنچىلىك خۇشال بولمىغان بولاتتىم. — تىرمىزى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ساھابىلەرنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بولغان مۇئامىلىسىدىكى ئەدەبلىرى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زىيادە كەمتەرلىكى، بارلىق مۇسۇلمانلارنى ئۆز - ئارا بىرى - بىرىگە دۇئا قىلىپ قويۇشقا رىغبەتلەندۈرۈش، گەرچە سورىغۇچى سورالغۇچىدىن ئۇلۇغراق كىشى بولغان تەقدىردىمۇ. بۇ ھەدىس دۇئانىڭ تىرىك ئادەملەرگە پايدىسى تېگىدىغانلىقىنى كۆرسىتىدىغانلىقى.

715 ـ سالىم ئىبنى ئابدۇللاھدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما بىر ئادەم سەپەر قىلماقچى بولسا ئۇنىڭغا مۇنداق دەيتتى: «ماڭا يېقىن كەل! سەن بىلەن خوشلىشىۋالاي، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالاممۇ بىزۇن بىز بىلەن مۇشۇنداق خوشلىشاتتى ۋە: ‹أَسْتَوْدِعُ اللَّه دِينَكَ، وَأَماَنَتَكَ، وخَوَاتِيمَ عَمَلِكَ› ‹مەن سېنىڭ دىنىڭنى، ئىشەنچىڭنى ۋە ئىشىڭنىڭ تۈگەنچىسىنى ئاللاھقا تاپشۇردۇم›، دەيتتى». — ترمىزى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: سەپەرگە چىقماقچى بولغان كىشىنىڭ خوشلىشىشى ۋە ئۇلارنى يۇقىرىقى سۆزلەر ئارقىلىق ئۇزىتىپ قويۇشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

716 ـ ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قوشۇن بىلەن خوشلاشقان ۋاقتىدا مۇنداق دەيتتى: «أَسْتَوْدِعُ اللَّه دِينَكُمْ، وَأَمَانَتَكُم، وَخَوَاتِيمَ أَعمَالِكُمْ» «مەن سىلەرنىڭ دىنىڭلارنى، ئىشەنچىڭلارنى ۋە ئىشىڭلارنىڭ تۈگەنچىسىنى ئاللاھقا تاپشۇردۇم!». — ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئىش بېشىدىكىلەرنىڭ جەڭگە ئاتلىنىش ئالدىدىكى قوشۇنلىرىنى ئۇزىتىپ قويۇشىنىڭ ۋە مۇشۇنداق سۆزلەرنى تەۋسىيە قىلىشىنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

717 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىر كىشى كېلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن كۆرۈشتى ۋە: «ئى ئاللاھنىڭ ئەلچىسى، مەن سەپەرگە چىقماقچى، مېنى ئوزۇقلاندۇرساڭ»، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «زَوَّدَكَ اللَّه التَّقْوَى» «ئاللاھ ساڭا تەقۋادارلىقنى ئوزۇق قىلىپ بەرسۇن»، دېدى. ئۇ كىشى: يەنىچۇ، دېۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «وَغَفَرَ ذَنْبَكَ» «ئاللاھ تائالا گۇناھلىرىڭنى مەغفىرەت قىلسۇن»، دېدى. ئۇ كىشى يەنە: يەنىچۇ، دېۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «وَيَسَّرَ لكَ الخَيْرَ حَيْثُمَا كُنْتَ» «سەن قەيەردە بولمىغىن، ئاللاھ تائالا ساڭا ياخشىلىقنى مۇيەسسەر قىلىپ بەرسۇن»، دېدى. — ترمىزى رىۋايەت قىلغان.

## 97 . باب ئىستىخارە قىلىش ۋە مەسلىھەت تۇغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿وَشَاوِرْهُمْ فِي الأَمْرِ فَإِذَا عَزَمْتَ فَتَوَكَّلْ عَلَى اللّهِ﴾ ﴿ئىشتا ئۇلار بىلەن كېڭەشكىن، بىر ئىشقا بەل باغلىساڭ، ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلغىن﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە ئال ئىمران 159 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿فَمَا أُوتِيتُم مِّن شَيْءٍ فَمَتَاعُ الْحَيَاةِ الدُّنْيَا وَمَا عِندَ اللَّهِ خَيْرٌ وَأَبْقَى لِلَّذِينَ آمَنُوا وَعَلَى رَبِّهِمْ يَتَوَكَّلُونَ (وَالَّذِينَ يَجْتَنِبُونَ كَبَائِرَ الْإِثْمِ وَالْفَوَاحِشَ وَإِذَا مَا غَضِبُوا هُمْ يَغْفِرُونَ۞ وَالَّذِينَ اسْتَجَابُوا لِرَبِّهِمْ وَأَقَامُوا الصَّلَاةَ وَأَمْرُهُمْ شُورَى بَيْنَهُمْ وَمِمَّا رَزَقْنَاهُمْ يُنفِقُونَ۞ وَالَّذِينَ إِذَا أَصَابَهُمُ الْبَغْيُ هُمْ يَنتَصِرُون﴾

﴿سىلەرگە بېرىلگەن ھەرقانداق نەرسە دۇنيا تىرىكچىلىكىدە پايدىلىنىدىغان نەرسىلەردۇر، ئىمان ئېيتقان، پەرۋەردىگارىغا تەۋەككۈل قىلىدىغان كىشىلەرگە، گۇناھى كەبىرىلەردىن، قەبىھ ئىشلاردىن ساقلانغۇچىلارغا، دەرغەزەپ بولغانلىرىدا كەچۈرەلەيدىغانلارغا، پەرۋەردىگارىنىڭ دەۋىتىگە ئاۋاز قوشالايدىغانلارغا، نامازنى تەئدىل ئەركان بىلەن ئۆتەيدىغانلارغا، ئىشلىرىنى مەسلىھەت بىلەن قارار قىلىدىغانلارغا، بىز رىزىق قىلىپ بەرگەن نەرسىلەردىن سەدىقە قىلىدىغانلارغا، ئۇچرىغان زۇلۇمغا قارشى تۇرالايدىغانلارغا، ئاللاھنىڭ ھوزۇرىدىكى ساۋاب تېخىمۇ ياخشىدۇر، تېخىمۇ باقىيدۇر﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە شۇرا ـ 36 ~ 39 ئايەتلەر)

718 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىشلىرىمىزدا ئىستىخارە قىلىشنى بىزگە خۇددى «قۇرئان كەرىم» سۈرىلىرىنى تەلىم بەرگەندەك تەلىم بېرەتتى. ئۇ مۇنداق دەيتتى: «إذا هَمَّ أَحَدُكُمْ بالأمر، فَلَيَركعْ رَكعتَيْنِ مِنْ غَيْرِ الفرِيضَةِ ثم ليقُلْ: اللَّهُم إِني أَسْتَخِيرُكَ بعِلْمِكَ، وأَستقدِرُكَ بقُدْرِتك، وأَسْأَلُكَ مِنْ فضْلِكَ العَظِيم، فإِنَّكَ تَقْدِرُ ولا أَقْدِرُ، وتعْلَمُ ولا أَعْلَمُ، وَأَنتَ علاَّمُ الغُيُوبِ. اللَّهُمَّ إِنْ كنْتَ تعْلَمُ أَنَّ هذا الأمرَ خَيْرٌ لي في دِيني وَمَعَاشي وَعَاقِبَةِ أَمْرِي» أَوْ قالَ: «عَاجِلِ أَمْرِي وَآجِله، فاقْدُرْهُ لي وَيَسِّرْهُ لي، ثمَّ بَارِكْ لي فِيهِ، وَإِن كُنْتَ تعْلَمُ أَنَّ هذَا الأَمْرَ شرٌّ لي في دِيني وَمَعاشي وَعَاقبةِ أَمَرِي» أَو قال: «عَاجِل أَمري وآجِلهِ، فاصْرِفهُ عَني، وَاصْرِفني عَنهُ، وَاقدُرْ لي الخَيْرَ حَيْثُ كانَ، ثُمَّ رَضِّني بِهِ» «سىلەردىن بىرىڭىز بىرەر ئىش قىلماقچى بولسا، ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇپ، ئاندىن بۇ دۇئانى ئوقۇسۇن: ‹ئى ئاللاھ ماڭا بۇ ئىشتا قانداق قىلسام ياخشى بولىدىغانلىقىنى ئىلمىڭ بىلەن تىلەيمەن. شۇنى قىلىشقا ماڭا قۇدرىتىڭ بىلەن كۈچ ـ قۇۋۋەت بېرىشىڭنى تىلەيمەن. سېنىڭ ئۇلۇغ پەزلىڭدىن سورايمەن. چۈنكى، ھەممىگە سەن قادىرسەن. مەن قادىر ئەمەسمەن. ھەممىنى سەن بىلىسەن. مەن بىلمەيمەن. ھەممە غەيب ساڭا ناھايىتى ئايدىڭ. ئى ئاللاھ، ئەگەر سەن بۇ ئىشنىڭ مېنىڭ دىنىم، دۇنيالىقىم ئۈچۈن خەيرلىك بولىدىغانلىقىنى، ئىشىمنىڭ ئاقىۋىتىنىڭ خەيرلىك بولىدىغانلىقىنى بىلسەڭ، ئۇ ئىشنى ماڭا مۇيەسسەر قىلىپ بەرگىن. ئەگەر بۇ ئىشنىڭ مېنىڭ دىنىم، دۇنيالىقىم ئۈچۈن زىيانلىق بولىدىغانلىقىنى ۋە ئاقىۋىتىنىڭ زىيانلىق بولىدىغانلىقىنى بىلسەڭ، ئۇنى مەندىن ۋە مېنى ئۇنىڭدىن يىراق قىلغىن. ياخشىلىق قەيەردە بولسۇن، ئۇنى ماڭا مۇيەسسەر قىلغىن. شۇنىڭ بىلەن مېنى مەمنۇن قىلغىن› ». — بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئىستىخارە نامىزى ئوقۇشنىڭ ۋە نامازدىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قىلغان ئىستىخارە دۇئاسىنى قىلىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

2) مۇسۇلمان كىشى مۇباھ ئىشلاردا (يەنى، قىلسا شەرىئەتتە گۇناھمۇ بولمايدىغان، ساۋابمۇ بولمايدىغان ئىشتا) ئىستىخارە قىلسا بولىدۇ. ئەمما، پەرز، ۋاجىب، ھارام، مەكرۇھ ئىشلاردا ئىستىخارە قىلىشقا بولمايدۇ. چۈنكى شەرىئەت بۇيرۇغان ياكى چەكلىگەن ئىشلاردا شۇ بويىچە قىلىش زۆرۈر بولۇپ ئىستىخارىگە ئورۇن يوق.

3) مۇئمىن ھەممە ئىشلارنى ئاللاھ تائالاغا تاپشۇرۇشى كېرەك، چۈنكى ئاللاھ تائالا كۈچ ـ قۇۋۋەت ئىگىسى، ھەممە ئاللاھ تائالاغا تايىنىدۇ ۋە ئۇنىڭغا يۆلىنىدۇ.

4) ھەدىسنىڭ زاھىرى ئىستىخارە دۇئاسىنى ئىستىخارە نامىزىدىن كېيىن قىلىشنى كۆرسىتىدۇ. شەرىئەت ئالىملىرى بۇ دۇئانى ناماز ئىچىدە بولۇپمۇ سەجدىدە ۋە تەشەھھۇدتىن كېيىن قىلىسىمۇ بولىدۇ، دەپ قارايدۇ.

## 98 ـ باب ھېيت نامىزىغا، كېسەل يوقلاشقا، ھەجكە، غازاتقا، جىنازا نامىزىغا بارغاندا ساۋابىنىڭ كۆپ بولۇشى ئۈچۈن، بارغاندا بىر يول بىلەن، كەلگەندە باشقا بىر يول بىلەن مېڭىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى توغرىسىدا

719 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھېيت نامىزىغا بارغاندا بېرىش ۋاقتىدا بىر يول بىلەن، قايتىش ۋاقتىدا باشقا بىر يول بىلەن ماڭاتتى. — بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەگىشىش ئۈچۈن ھېيت نامىزىغا بىر يول بىلەن بېرىپ باشقا بىر يول بىلەن قايتىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى. ئاللاھ تائالا: ﴿رەسۇلۇللاھ ئەلۋەتتە سىلەرگە ياخشى ئۈلگە﴾، دېگەن.

2) ئىمام نەۋەۋى يول ئۆزگەرتىشتىكى ھېكمەت «ئىبادەتنى كۆپەيتىش ئۈچۈن»، دېدى. باشقا ئالىملار ئۇنىڭدىكى ھېكمەت: «قىيامەت كۈنى ئىككىلا يولنىڭ ئۇ كىشىگە گۇۋاھلىق بېرىشى ئۈچۈن ياكى ئىككىلا يولنى ئاللاھ تائالانى ئەسلەشتىن خالىي قىلماسلىق ئۈچۈن، ياكى شۇ يولدىكى پېقىر ـ مىسكىنلەرگە سەدىقە بېرىش ئۈچۈن، ياكى مۇناپىقلارغا ئۈچمەنلىك قىلىش، ياكى ئۇلاردىن ھەزەر ئەيلەش ئۈچۈن، ياكى ھالەتنى ئۆزگەرتىش ئارقىلىق ياخشى پال ئېلىش ئۈچۈن ۋە ياكى رەھمەتكە ئۇچراش ئۈچۈن»، دېيىشتى.

720. ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەدىنە شەھىرىدىن چىققاندا، شەجەرە دېگەن يولدىن چىقىپ، مۇئەررەس دېگەن يولدىن كىرەتتى، مەككىگە كىرگەندە يۇقىرى يولدىن كىرىپ، چىققاندا تۆۋەن يولدىن چىقاتتى. — بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ھەجگە بارغاندا ياكى غازاتقا چىققاندا بىر يول بىلەن بېرىپ باشقا بىر يول بىلەن قايتىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى، كىرگۈچى يۇقىرى دەرىجىلىك ئورۇنغا كىرىشنى كۆزلىگەنلىكى ئۈچۈن يۇقىرى ئورۇندىن كىرىش خاس قىلىندى، چىققاندا بولسا ئەكسىچە.

## 99 ـ باب ياخشى ئىشلارنى ئوڭ تەرەپتىن باشلاشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى توغرىسىدا

تاھارەت ئېلىش، غۇسلى قىلىش، تەيەممۇم قىلىش، كىيىم كىيىش، ئاياغ كىيىملىرىنى كىيىش، مەسجىدكە كىرىش، مىسۋاك قىلىش، سۈرمە تارتىش، تىرناق ئېلىش، بۇرۇتنى قىسقارتىش، قولتۇقنى پاكىزلاش، چاچ ئېلىش، نامازدا سالام

بېرىش، تاماق يېيىش، سۇ ئىچىش، كۆرۈشۈش، «كەبە» دىكى قارا تاشنى بوسە قىلىش، ھاجەتخانىدىن چىقىش، نەرسە قوبۇل قىلىش ۋە نەرسە بېرىش قاتارلىقلارنىڭ ھەممىسىدە ئوڭ تەرەپتىن باشلىنىدۇ.

ئەكسىچە تۆۋەندىكى ئىشلاردا سول تەرەپتىن باشلاش ياخشى ھېسابلىنىدۇ.

مەسىلەن: بۇرۇننى تازىلاش، تۈكۈرۈش، ھاجەتخانىغا كىرىش، مەسجىددىن چىقىش، ئاياغ كىيىمى ۋە كىيىملارنى سېلىش، چوڭ ـ كىچىك تەرەتتىن كېيىن بەدەننى تازىلاش، مەينەت ئىشلارنى قىلىش قاتارلىقلاردىن ئىبارەت.

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿فَأَمَّا مَنْ أُوتِيَ كِتَابَهُ بِيَمِينِهِ فَيَقُولُ هَاؤُمُ اقْرَؤُوا كِتَابِيهْ﴾ ﴿نامە ئەمالى ئوڭ قولىغا بېرىلگەن ئادەم (خۇشاللىقتىن): «بۇ مېنىڭ نامە ئەمالىمنى ئېلىپ ئوقۇپ بېقىڭلار»، دەيدۇ﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە ھاققە 19 ـ ئايەت)

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن:﴿ فَأَصْحَابُ الْمَيْمَنَةِ مَا أَصْحَابُ الْمَيْمَنَةِ وَأَصْحَابُ الْمَشْأَمَةِ مَا أَصْحَابُ الْمَشْأَمَةِ﴾ ﴿(بىرىنچى پىرقە) سائادەتمەنلەردۇر، سائادەتمەنلەر قانداق ئادەملەر؟ (ئۇلار نامە ئەمالى ئوڭ تەرىپىدىن بېرىلىدىغان) ئادەملەردۇر. (ئىككىنچى پىرقە) بەختسىز ئادەملەردۇر، بەختسىز ئادەملەر قانداق ئادەملەر؟ (ئۇلار نامە ئەمالى سول تەرىپىدىن بېرىلىدىغان) ئادەملەردۇر﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە ۋاقىئە8 ـ 9 ـ ئايەتلەر)

721 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تاھارەت ئالغاندا، ئاياغ كىيگەندە، چىچىنى تارىغاندا ئوڭ تەرەپتىن باشلاشنى ياقتۇراتتى». — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

722 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تاھارەت ئالغاندا، تاماق يېگەندە ئوڭ قولىنى ئىشلىتەتتى. ھاجەتكە كىرگەندە ۋە مەينەت نەرسىلەرنى تازىلىغاندا سول قولىنى ئىشلىتەتتى».

— ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان.

723 ـ ئۇممۇ ئەتىييە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قازا قىلغان قىزى زەينەبنىڭ جەسەتنى يۇيۇدىغان ۋاقتىمىزدا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە: «ابْدَأْنَ بِمَيامِنِهَا وَمَواضِعِ الوُضُوءِ مِنْها» «سىلەر ئۇنىڭ ئوڭ تەرىپىدىن باشلاپ يۇيۇڭلار، تاھارەت ئېلىشنىڭ تەرتىپى بويىچە ئېلىپ بېرىلسۇن»، دېدى. — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) خۇددى تىرىك كىشىلەر يۇيۇنغاندا ئوڭ تەرەپتىن باشلىغىنىدەك، مېيىت يۇغاندا ئوڭ تەرىپىدىن باشلاشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

2) ئايال مېيىتنى ئاياللارنىڭ يۇيۇش كېرەكلىكى ۋە ئاياللارنىڭ يۇنغۇچى مېيىتنىڭ مەھرەملىرىدىنمۇ لايىقراق ئىكەنلىكى.

**724 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إِذا انْتَعَلَ أحدُكُمْ فَلْيبْدَأْ باليُمْنى، وَإِذا نَزَع فَلْيبْدَأْ بِالشِّمالِ. لِتَكُنِ اليُمْنى أوَّلُهُما تُنْعَلُ، وآخِرَهُمَا تُنْزَعُ» «ئاياغ كىيمەكچى بولساڭلار ئوڭ پۇتتىن باشلاپ كىيىڭلار، سالماقچى بولساڭلار ئاۋۋال سول پۇتتىن باشلاڭلار. ئىسكىلاردا چىڭ تۇتۇڭلاركى، كىيىش ئوڭدىن بولىدۇ، سېلىش سولدىن!» بولىدۇ.** — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

**725 ـ ھەفسە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تاماق يېگەندە، سۇ ئىچكەندە، كىيىم كىيگەندە ئوڭ قولىنى ئىشلىتەتتى. سول قول بىلەن باشقا ئىشلارنى قىلاتتى.**

— ئەبۇ داۋۇد ۋە تىرمىزى رىۋايەت قىلغان.

**726 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إِذا لَبِسْتُمْ، وَإِذا تَوَضَّأْتُم، فَابْدؤُوا بِأيَامِنكُمْ» «سىلەر كىيىم كىيگەندە، تاھارەت ئالغاندا ئوڭ تەرەپتىن باشلاڭلار».**

— ئەبۇ داۋۇد ۋە تىرمىزى رىۋايەت قىلغان.

**727 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مىنا تېغىغا كېلىپ، شەيتانغا تاش ئاتتى. ئاندىن مىنادىكى چېدىرغا كېلىپ قۇربانلىق قىلدى. ئاندىن (ئېھرامدىن چىققاندىن كېيىن) ساتىراچقا: (يەنى باشنىڭ ئوڭ تەرىپىنى كۆرسىتىپ) «خُذْ» «بۇ يەردىن باشلاپ ئالغىن»، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چېچىنى كىشىلەرگە بېرىشكە باشلىدى.**

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) چېچىنى چۈشۈرگەن ئادەمنىڭ ئوڭ تەرەپتىن باشلىشىنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى، بۇ كۆپ سانلىق ئالىملارنىڭ قارىشى. ھەنەفىيلەرنىڭ قارىشىچە، ساتىراش ئوڭ تەرىپىدىن باشلايدۇ، بۇ چاچ چۈشۈرگۈزمەكچى بولغان ئادەمنىڭ سول تەرىپىگە توغرا كېلىدۇ.

2) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كىشىلەرگە ئۆزى ۋاپات بولغاندىن كېيىن كىشىلەر ئارىسىدا بەرىكەتلىك تەۋرۈك بولۇپ قېلىشى ۋە كىشىلەرنىڭ ھەر قېتىم كۆرگەندە ئۇنى ئەسلەپ تۇرۇشى ئۈچۈن چېچىنى تارقىتىپ بەرگەنلىكى.

3) رۇخسەت بېرىلگەن دائىرە ئىچىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن قالغان نەرسىلەرنى بەرىكەتلىك نەرسە دەپ قاراشنىڭ دۇرۇسلۇقى.

## 100. باب تاماق يېيىشنىڭ ئەدەب ـ قائىدىلىرى ۋە تاماقتىن بۇرۇن «بِسْمِ اللهِ» تاماقتىن كېيىن «اَلْحَمْدُ لِلّٰهِ»، دېيىش توغرىسىدا

**728 ـ ئۆمەر ئىبنى ئەبۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: «سَمِّ اللّه وكُلْ بِيمينكَ، وكُلْ مِمَّا يَلِيكَ» «تاماق يېگەندە ئالدى بىلەن بِسْمِ اللهِ (ئاللاھنىڭ نامى بىلەن باشلايمەن) دەپ، ئوڭ قولۇڭ بىلەن ئۆزۈڭنىڭ ئالدىدىن ئېلىپ يېگىن»، دېگەن.** — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) تاماق يېگەندە بِسْمِ الله دەپ يېيىش كۆپ سانلىق ئالىملارنىڭ قارىشىدا تەشەببۇس قىلىنغان ئىش. تاماق يېگەندە بِسْمِ الله دېگەنگە ئوخشاش، ئىچكەندىمۇ بِسْمِ الله دېيىش كېرەك.

ئىمام نەۋەۋى ئېيتىدۇ: «تاماق يېگەندە بِسْمِ الله دېيىش، يەپ بولغاندا ئاللاھقا تەشەككۈر ئېيتىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكىگە ھەممە ئالىملار بىرلىككە كەلگەن. بِسْمِ الله دېيىشنىڭ ھېكمىتى: بەرىكەت ياغدۇرىدۇ، كىشىنى ئاچ كۆزلۈك ئەمەس قانائەتكە چاقىرىدۇ.

2) ئالدىدىن ئېلىپ يېيىشنىڭ ھەممىنىڭ قارىشى ئوخشاش بولغان ئەدەب ئىكەنلىكى، ئەكسىچە يېيىشنىڭ يامان كۆرۈلىدىغان ئىش ئىكەنلىكى.

بۇخىل يېيىش مېۋە ـ چېۋىلەردىن باشقا يېمەكلىكلەرگە قارىتىلغان بولۇپ، مېۋە ـ چېۋە يېگۈچى ئالدىغا قويۇلغان مېۋىلەردىن قايسىنى تاللاپ يېسە بولىدۇ.

3) تاماق يېگەندە بِسْمِ الله دېسە سۈننەتنىڭ ئادا بولىدىغانلىقى، بسم الله الرحمن الرحيم دېسە تېخىمۇ ياخشى بولىدىغانلىقى.

**729 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إذا أكل أَحَدُكُمْ فَلْيَذْكُر اسْمَ اللّه تعالى، فإنْ نسي أنْ يَذْكُرَ اسْمَ اللّه تَعَالَى في أَوَّلِهِ، فَليَقُلْ: بِسْمِ اللّه أَوَّلَهُ وَآخِرَهُ» «تاماق يېگۈچى بِسْمِ اللهِ دەپ باشلىشى كېرەك! ئەگەر ئۇنتۇپ قالغان بولسا، ئېسىگە كەلگەن ھامان ‹تاماقنىڭ ئالدى ۋە كەينىدە ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن›، دېيىشى كېرەك».**

— ئەبۇ داۋۇد ۋە تىرمىزى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: تاماق يەۋېتىپ، تاماقنىڭ ئالدى ـ كەينىدە ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن دېيىش. ھەدىسنىڭ زاھىرى تاماقتىن كېيىن ئاللاھنى ياد ئېتىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

**730. جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «إذا دخل الرَّجُل بيْتَهُ، فَذَكَرَ اللّه تعالى عِنْد دُخُولِهِ وعِنْدَ طَعامِهِ، قال الشَّيْطانُ لأَصحَابِهِ: لا مبيتَ لَكُمْ ولا عشَاءَ، وإذا دخَل، فَلَم يَذكُر اللّه تَعَالى عِنْد دخُولِهِ، قال**

الشَّيْطَانُ : أَدْرَكتمُ المبيت، وإِذا لَم يَذْكُرِ اللَّه تعَالى عِنْد طَعامِهِ قال : أَدْرَكْتُمُ المبيتَ وَالعَشاءَ» «كىمكى ئۆيگە كىرمەكچى بولسا، بِسْمِ الله دەپ كىرىشى، تاماق يېگەندىمۇ بِسْمِ الله دەپ باشلىشى كېرەك! شۇنداق قىلغاندا شەيتان ئۆز ھەمراھلىرىغا: ‹سىلەرگە بۇ يەردە قونالغۇ يوق، كەچلىك تاماقمۇ يوق!›، دەيدۇ. ئەگەر بِسْمِ الله دەپ ئۆيگە كىرمىگەندە، شەيتان: ‹سىلەرگە بۇ يەردە قونالغۇ بار›، دەيدۇ. تاماق يېگەندە بِسْمِ الله دېمىسە، شەيتان: ‹بۈگۈن ئاخشام بۇ يەردە قونالغۇ ۋە تاماق بار›، دەيدۇ» .

— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) تاماق يېگەندە ۋە ئۆيگە كىرگەندە ئاللاھنى ياد ئېتىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

2) ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن كىرمىگەن ئۆينى شەيتاننىڭ ماكان تۇتۇدىغانلىقى. ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن يېمىگەن تاماقتا شەيتان شېرىك بولىدىغانلىقى.

3) تاماق يېگەندە ۋە ئۆيگە كىرگەندە ئاللاھنى ياد ئېتىش بولسا غاپىللىقتىن يىراق قىلىدۇ. چۈنكى، ئاللاھتىن غاپىل بولۇش ئاللاھ تائالانىڭ ئەمرىگە قارشىلىق قىلىش ۋە شەيتاننىڭ ئازدۇرۇشىغا سەۋەب بولۇپ قالىدۇ.

731 ـ ھۇزەيفە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە تاماق يېدۇق. بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تاماققا قول تەككۈزگەندىن كېيىن، ئاندىن قول تەككۈزەتتۇق. بىر قېتىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە تاماق يەۋاتقان ۋاقتىمىزدا، بىر كىچىك قىز كەلدى، كىشىلەر ئۈنىڭغا تاماق بەردى، ئۇ ئەمدىلا تاماققا قول ئۇزىتىشىغا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ قولىنى تۇتۇۋالدى. يەنە بىر سەھرالىق كىشىمۇ كېلىپ، كىشىلەر بەرگەن تاماققا قول ئۇزارتىۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ قولىنىمۇ تۇتۇۋالدى ۋە مۇنداق دېدى: «إِنَّ الشَّيْطانَ يَسْتَحِلُّ الطَّعامَ أَنْ لا يُذْكَرَ اسمُ اللَّهِ تَعَالى عليه. وإِنَّهُ جاءَ بهذِهِ الجارِيةِ لِيستَحِلَّ بها ، فَأَخَذتُ بِيدِهَا ، فَجَاءَ بهذا الأَعْرَابِيِّ لِيستَحِلَّ بِهِ، فَأَخَذْتُ بِيدِهِ، والذي نَفسي بِيَدِهِ إِنَّ يدَهُ في يَدي مَعَ يَديْهِما» «شەيتان تاماق يېگەندە بِسْمِ الله دەپ يېمىگەن كىشىنىڭ تامىقىنى خالىغانچە يەيدۇ. بۇ كىچىك قىز تاماق يېيىشكە تەمشىلىۋىدى ئۇنىڭ قولىنى تۇتۇۋالدىم. بۇ سەھرالىق كىشى تاماق يېيىشكە تەمشىلىۋىدى ئۇنىڭمۇ قولىنى تۇتۇۋالدىم. جېنىم ئىلكىدە بولغان ئاللاھ بىلەن قەسەمكى، مەن ئۇ ئىككىسىنىڭ قولىنى تۇتۇش بىلەن بىرگە شەيتاننىڭ قولىنىمۇ تۇتۇۋالدىم»، دېدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بِسْمِ اللهنى ئېيتقاندىن كېيىن، تاماققا قول ئۇزاتتى.

— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ساھابىلەرنىڭ تاماقتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ھۆرمەت بىلدۈرىدىغانلىقى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئالدى بىلەن تاماققا ئېغىز تەگكۈزمىگۈچە ساقلايدىغانلىقى، چوڭلار بىلەن بولغان ئەدەبنىڭ مۇشۇنىڭدەك بولىدىغانلىقى.

2) ئاڭلىغۇچىغا ئىشنى تەكىتلەش يۈزىسىدىن قەسەم قىلىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

3) ھەدىستە ياخشىلىقتا بۇيرۇپ يامانلىقتىن توسۇشقا دەلىل كەلتۈرۈلگەن.

4) كىشىلەرگە ئىسلامدىكى يېمەك ـ ئىچمەك ئەدەب قائىدىلىرىنى ئۆگىتىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

5) بِسْمِ الله دېمەي يېگەن يېمەكلىكلەرگە شەيتان شېرىك بولىدىغانلىقى.

**732 ـ ئۇمەييە ئىبنى مەخشى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بار سورۇندا تاماق يېدى، بىراق بِسْمِ الله دەپ باشلىمىدى. بۇ كىشى ئەڭ ئاخىرقى بىر قوشۇق تاماقنى ئاغزىغا سېلىش ئالدىدا: تاماقنىڭ بېشى ۋە ئاخىرىدا ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۈلۈپ تۇرۇپ: «مَا زَالَ الشَّيْطَانُ يَأْكُلُ مَعَهُ، فَلمَّا ذَكَر اسمَ اللَّهِ استَقَاءَ مَا في بَطنِهِ» «شەيتان دەسلەپتە ئۇنىڭ بىلەن بىللە تاماق يېدى. بۇ كىشى بِسْمِ الله دېگەندە شەيتان يېگەن تاماقنى قۇسۇپ تاشلىدى»، دېدى.** — ئەبۇ داۋۇد ۋە تىرمىزى رىۋايەت قىلغان.

**733 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئالتە ساھابە بىلەن تاماق يەۋاتاتتى، بىر سەھرالىق ئادەم كەلدى، ئۇ كىشى ئىككى كاپام تاماق يېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «أما إنَّهُ لوْ سَمَّى لَكَفَاكُمْ» «ئەگەر ئۇ كىشى بِسْمِ الله دەپ تاماق يېگەن بولسا بۇ تاماقتا ھەممىڭلار تويغان بولاتتىڭلار»، دېدى.**

— تىرمىزى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئاللاھ تائالانىڭ بِسْمِ الله دەپ يېيىلگەن تاماققا بەرىكەت بېرىدىغانلىقى، بِسْمِ الله دېمىگەن تاماقتا بەرىكەت كۆتۈرۈلۈپ كېتىدىغانلىقى.

**734 ـ ئەبۇ ئۇمامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام داستىخان يىغىلغاندا: «الحَمْدُ للَّه حمداً كَثيراً طَيِّباً مُبَارَكاً فِيه، غَيرَ مَكْفِيٍّ وَلا مُسْتَغْنًى عَنْهُ رَبَّنَا» «كۆپ، پاك، بەرىكەتلىك بولغان ھەمدۇسانا ئاللاھقا خاستۇر، كىشىلەر شۇ ھەمدۇسانادىن نە كۇپايىلەنسۇن، نە بىھاجەت بولسۇن، ئى پەرۋەردىگارىمىز»، دەيتتى.** — بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەگىشىش يۈزىسىدىن تاماق يەپ بولغاندا ئاللاھ تائالاغا ھەمدۇ، تەشەككۇر ئېيتىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

**735 ـ مۇئاز ئىبنى ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «منْ أَكَلَ طَعَاماً فقال: الحَمْدُ للَّهِ الذي أَطْعَمَني هذا، وَرَزَقْنِيهِ مِنْ غيْرِ حَوْلٍ مِنِّي وَلا قُوَّةٍ، غُفِرَ لَهُ مَا تَقَدَّمَ مِنْ ذَنْبِهِ» «كىمكى تائام يەپ بولغاندىن كېيىن:**

‹مېنىڭ چارەمسىز ۋە كۈچ ـ قۇۋۋىتىمسىز ماڭا بۇ تاماقنى بەرگەن ئاللاھقا شۈكۈر›، دېسە ئۇ كىشىنىڭ بۇرۇن ئۆتكۈزگەن گۇناھلىرى مەغفىرەت قىلىنىدۇ».

— ئەبۇ داۋۇد ۋە تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: تاماق يەپ بولغاندا تۆۋەنچىلىك بىلەن ئاللاھ تائالاغا ھەمدۇ، تەشەككۈر ئېيتىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى، ئاللاھ تائالانىڭ ئىنئام قىلغۇچى ۋە رىزىق بەرگۈچى بولغانلىقى ئۈچۈن ئاللاھ تائالاغا شۈكۈر قىلغۇچىلارنىڭ كىچىك گۇناھلىرىنى ئاللاھ تائالانىڭ ئەپۇ قىلىدىغانلىقى.

## 101 ـ باب تاماقنى ياراتماسلىقنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى ۋە تاماقنى ماختاشنىڭ ياخشىلىقى توغرىسىدا

736 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھېچقاچان تاماقنى كەمسىتىپ باقمىغانىدى، كۆڭلى تارتسا يەيتتى. كۆڭلى تارتمىسا قويۇپ قوياتتى.

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەگىشىش ئۈچۈن تاماقنى ياراتماي قويماسلىق، چۈنكى تاماقنى ئەيىبلەش چوڭچىلىق، كىبىر ۋە راھەتپەرەسلىك جۈملىسىدىندۇر.

2) تاماقنى ماختاش نېئمەتنى ياقتۇرغانلىق بولىدىغانلىقى، تاماقنى ياراتماسلىق بولسا نېئمەتنى كۆزگە ئىلمىغانلىق بولىدىغانلىقى.

3) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەخلاقىنىڭ ئېسىل ئىكەنلىكى، ئۇنىڭ ھېچقانداق تاماقنى ياراتماي قالمىغانلىقى.

737 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆيدىكىلىرىدىن نان بىلەن قوشۇپ يەيدىغان نەرسىنىڭ بار ـ يوقلۇقىنى سورىدى، ئائىلىسىدىكىلەر ئۇنىڭغا: يوق، پەقەت سىركە بار، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بولىدۇ، ئەكېلىڭلار»، دېدى، ۋە بىر تەرەپتىن يېگەچ: «نِعْمَ الأُدُمُ الخلُّ نِعْمَ الأُدُمُ الخَلُّ» «بۇ ئاچچىق سىركە بىلەن نان نېمە دېگەن يېيىشلىك، بەك ياخشى ئىكەن»، دېدى.

— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئاددىي بولسىمۇ، تاماقنى ماختاشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

2) تاماقتا تېجەشلىك بولۇشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى، قىممەت مايلىق تاماقلارغا ئۆزىنى كۆندۈرۈشنىڭ چەكلىنىدىغانلىقى.

3) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېمەك ـ ئىچمەك جەھەتتىكى ئاددىيلىقى ۋە كەمتەرلىكى.

## 102 . باب روزا تۇتقان ئادەم ئىپتار بولمىغان ۋاقىتتا تاماق كەلتۈرۈلسە قانداق قىلىش كېرەكلىكى توغرىسىدا

738 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إذا دُعِيَ أَحَدُكُمْ، فَلْيُجِبْ، فَإِنْ كان صائماً فَلْيُصلِّ، وَإِنْ كانَ مُفْطَراً فَلْيَطْعَمْ» «كىمكى تاماققا چاقىرىلىدىكەن، ئۇ بارسۇن. ئەگەر روزىدار بولسا چاقىرغۇچى ھەققىدە دۇئا قىلسۇن، ئاغزى ئوچۇق بولسا تاماقنى يەۋەرسۇن».

ـــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

## 103 . باب تاماققا چاقىرىلغان ئادەمگە باشقا بىر كىشى ئەگىشىپ بارسا قانداق قىلىش كېرەكلىكى توغرىسىدا

739 ـ ئەبۇ مەسئۇد بەدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى بەش كىشىلىك تاماق تەييارلانغان سورۇنغا تەكلىپ قىلدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بەشىنچىسى ئىدى. براق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام شۇ سورۇنغا ماڭغاندا يەنە بىر كىشى ئۇنىڭغا ئەگىشىۋالدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھىبخانىنىڭ ئۆيىنىڭ ئالدىغا كەلگەندە ساھىبخانىغا: «إنَّ هذا تَبِعَنا، فإنْ شئت أَنْ تَأْذَنَ لَهُ، وإنْ شِئتَ رَجَعَ» «بۇ كىشى بىزگە ئەگىشىپ كەلدى، ئەگەر خالىساڭ كۆتۈۋالغىن، خالىمىساڭ كەتكۈزۈۋەتكىن»، دېدى. ئۆي ئىگىسى: بولىدۇ، ئى رەسۇلۇللاھ، ئۇ مېھمان بولسۇن، دېدى. ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) بۇ ھەدىستىكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھىبخانىدىن ئىجازەت سورىغانلىقى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆي ئىگىسىنىڭ رازىلىقىنى بىلمىگەنلىكتىن بولغان. ئەگەر رازىلىقىغا ئىشەنچى بولسا ئىجازەت سورىمىسىمۇ بولىدىغانلىقى. (يۇقىرىقى قاراشنى تەكىتلەيدىغان ھەدىسلەر بار.)

2) چاقىرىلمىغان توي، زىياپەتلەرگە بېرىشقا بولمايدىغانلىقى.

## 104 . باب تاماقنى ئۆزىنىڭ ئالدىدىن يېيىش ۋە تاماق يېيىشنىڭ ئەدەب قائىدىسىنى بىلمىگەن كىشىلەرگە نەسىھەت قىلىش ۋە ئەدەب ـ قائىدىلىرىنى ئۆگىتىش توغرىسىدا

740. ئۆمەر ئىبنى ئەبۇ سەلەمە مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تەربىيىسىدە تۇرۇۋاتقان بالا ئىدىم. تاماق يەۋاتقان چېغىمدا قولۇم لېگەندە چېپىپ يۈرەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «يَا غُلامُ سَمِّ اللَّه تعالى وَكُلْ بيمينِكَ وكلْ مِمَّا يَلِيكَ» «ئى

بالام، تاماق يېگەندە بِسْمِ الله (ئاللاھنىڭ نامى بىلەن باشلايمەن) دەپ، ئوڭ قولۇڭ بىلەن ئۆزۈڭنىڭ ئالدىدىن يېگىن»، دېگەن. — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بالىلاردىن كۆپىنچە ھاللاردا كىشى بىزار بولىدىغان ئىشلار سادىر بولۇپ تۇرۇشىغا قارىماي، ئۆزىنىڭ تەربىيىسىدە ئۆسكەن كىچىك بالا بىلەن بىللە رازىمەنلىك بىلەن تاماق يېگەنلىكىدىن ئىبارەت كەمتەرلىكى.

2) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆمەر ئىبنى ئەبۇ سەلەمەگە ئىسلامدىكى تاماق يېيىش ئەدەب قائىدىسىدىن تەلىم بەرگەنلىكى.

741 ـ سەلەمە ئىبنى ئەكۋە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: «كُلْ بِيَمِينِكَ» «تاماقنى ئوڭ قولۇڭ بىلەن يېگىن»، دېدى. ئۇ كىشى: ئوڭ قولۇم بىلەن يېيەلمەيمەن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «لا اسْتَطَعْتَ» «يېيەلمىگەيسەن»، دېدى ۋە يەنە: «ئوڭ قولۇڭ بىلەن تاماق يېيىشكە ئۆزۈڭنى مەجبۇرلا!»، دېدى. ئۇ ئادەم تەكەببۇر بولغانلىقى ئۈچۈن شۇنداق دېگەنىدى. شۇنىڭدىن كېيىن ئۇ ئادەم ئۆمۈر بويى ئوڭ قولىنى ئاغزىغا ئېلىپ بارالمىدى.

— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئوڭ قولى بىلەن، بِسْمِ الله دەپ تاماق يېيىشنىڭ تەشەببۇس قىلىنىدىغانلىقى.

2) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھېلىقى كىشىگە بەد دۇئا قىلىشىدىكى سەۋەب: ئۇ كىشىنىڭ چوڭچىلىق قىلىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئىتائەت قىلىشتىن باش تارتىپ يالغان ئۆزرە بايان قىلغانلىقىدىن بولغان.

3) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئاسىنىڭ ئىجابەت بولۇپ، ئۇ كىشىنىڭ ئۆمۈر بويى ئوڭ قولىنى ئېغىزىغا ئاپىرالماسلىقى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوچۇق ـ ئاشكارا مۆجىزىسى ئىكەنلىكى.

## 105 ـ باب: خورما قاتارلىق مېۋىلەرنى ھەمراھلىرىنىڭ رۇخسەتسىز بىراقلا ئىككىدىن ئېغىزىغا سېلىشتىن مەنئى قىلىش توغرىسىدا

742 ـ جەبەل ئىبنى سۇھەيم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىز قەھەتچىلىك يىلىدا ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەير بىلەن بىللە ئىدۇق. بىز خورمىغا ئېرىشتۇق، بىز خورمىلارنى يەۋاتقان ۋاقتىمىزدا، ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر يېنىمىزدىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ «سىلەر خورمىنى جۈپلەپ ئاغزىڭلارغا سالماڭلار، چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇنىڭدىن توسقان»، دېدى. يەنە «إِلاَّ أَنْ يَسْتَأْذِنَ الرَّجُلُ أَخَاهُ»

«لېكىن، ھەمراھىنىڭ رۇخسىتى بىلەن مۇنداق يېيىش بۇنىڭدىن مۇستەسنادۇر». دېدى.

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: كۆپچىلىك بىلەن بىللە يېگەندە ئىككى خورمىنى جۈپلەپ يېيىشتىن توسۇش، چۈنكى بۇ ئاچ كۆزلۈكنى كۆرسىتىدۇ. ھەمراھىنى مەنسىتمىگەنلىك ۋە ئۇنىڭ كۆزىنى بويىغانلىق بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ھەمراھىنىڭ رۇخسىتىسىز جۈپلەپ يېيىش چەكلەنگەن.

خورمىنى جۈپلەپ يېيىش چەكلەنگەنلىك توغرىسىدىكى بۇ ھۆكۈم باشقا يېمەكلىكلەرگىمۇ ئوخشاش تەتبىقلىنىدۇ.

## 106 . باب يەپ تويمايدىغانلارنىڭ نېمە دېيىشى ۋە نېمە قىلىشى كېرەكلىكى توغرىسىدا

743 ـ ۋەھشى ئىبنى ھەرب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ساھابىلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ئى رەسۇلۇللاھ، بىز تاماق يەيمىزيۇ تويمايمىز، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «فَلَعَلَّكُمْ تَفْتَرِقُونَ» «تاماقنى يالغۇز يەمسىلەر!»، دېدى. بىز: «ھەئە»، دېدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «فَاجْتَمِعُوا عَلى طَعَامكُمْ، وَاذْكُرُوا اسْمَ اللَّهِ، يُبَارَكْ لَكُمْ فيه» «تامىقىڭلارنى بىر قاچىدا بىرلىكتە يەڭلار! ‹بِسْمِ الله›، دەپ يەڭلار! تامىقىڭلار بەرىكەتلىك بولىدۇ»، دېدى.

— ئەبۇ داۋۇد ۋە تىرمىزى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: بىرگە يىغىلىپ ۋە ‹بِسْمِ الله›، دەپ تاماق يېيىشنىڭ تاماققا بەرىكەت ئېلىپ كېلىدىغانلىقى ۋە تاماق يېگۈچىلەرنىڭ ئوبدان تويىدىغانلىقى.

## 107 . باب تاماق يېگەندە تاۋاقنىڭ چۆرىسىدىن يېيىش، ئوتتۇرىسىدىن يېمەسلىك توغرىسىدا

744 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الْبَرَكَةُ تَنْزِلُ وَسَطَ الطَّعَام فَكُلُوا مِنْ حَافَّتَيْهِ ولاَ تَأْكُلُوا مِن وَسَطِهِ» «تاماقنىڭ بەرىكىتى ئوتتۇرىسىدا بولىدۇ. سىلەر تاۋاقنىڭ چۆرىسىدىن ئېلىپ، ئوتتۇرىدىن يېمەڭلار».

— ئەبۇ داۋۇد ۋە تىرمىزي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: تاماقنى قاچىنىڭ باشقا يېرىدىن ئەمەس، ئالدىدىكىنى يېيىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى، باشقىلار بىلەن بىللە يېگەندە تېخىمۇ شۇنداقلىقى، شۇنىڭغا ئوخشاش نان يېگەندىمۇ ناننىڭ ئوتتۇرىسىدىن باشلاپ يېمەي بىر تەرىپىدىن يېيىش كېرەكلىكى.

745 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى بۇسرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدا تۆت ئادەم ئاران كۆتۈرەلەيدىغان چوڭ بىر تاۋاق بار ئىدى. ئىككى رەكئەت چاشگاھ نامىزى ئوقۇلۇپ بولغاندىن كېيىن نان چىلانغان

شورپا ئاق تاۋاقتا كۆتۈرۈپ ئەكىلىندى. كۆپچىلىك ئاق تاۋاقنى چۆرىدەپ ئولتۇرۇشتى، بۇ ۋاقىتتا ئادەمنىڭ كۆپلۈكىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يۆكۈنۈپ ئولتۇرۇشقا مەجبۇر بولدى. بىر ئەئرابى كېلىپ: «بۇ قانداق ئولتۇرۇش؟»، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «إِنَّ اللَّه جَعَلني عَبْداً كَرِيماً، ولَمْ يجْعلْني جَباراً عَنيداً، كُلُوا مِنْ حَوَالَيْهَا، وَدَعُوا ذِرْوَتَهَا يُبَارَكْ فِيها» «ئاللاھ مېنى كەڭ قورساق ياراتقان، زۇلۇم قىلغۇچى، ھەددىدىن ئاشقۇچى قىلىپ ياراتمىغان، جامائەت سىلەر تاماقنى ئۆز ئالدىڭلاردىن ئېلىپ يەڭلار، ئوتتۇرىسىدىن يېمەڭلار، مۇشۇنداق قىلساڭلار، ئاللاھ تائالا ئۇنىڭغا بەرىكەت بېرىدۇ»، دېدى. — ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىسلىلىكى ۋە كەمتەرلىكى.

2) يىغىلىپ تاماق يېيىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى، ھەدىستىكىگە ئوخشاش ئولتۇرۇشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى، سورۇن تار كەلگەندە تېخىمۇ شۇنداق بولىدىغانلىقى ۋە بۇنداق قىلىشنىڭ ئىسىللەرنىڭ خىسلىتى ئىكەنلىكى.

3) باشقىلارغا چوڭچىلىق قىلىشتىن ۋە ھاكاۋۇرلۇق قىلىشتىن، ھەقىقەتكە رەددىيە بېرىشتىن چەكلەش.

4) تاۋاقنىڭ بىر تەرىپىدىن تاماق يېيىشنىڭ لازىملىقى، بەرىكەتنى بار يېرىنى ئالدىدا يېۋالماسلىققا رىغبەتلەندۈرۈش.

## 108 . باب يۆلىنىپ ئولتۇرۇپ تاماق يېيىشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

746 . ئەبۇ جۇھەيفە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم دەيدۇ: «لا آكُلُ مُتَّكِئاً» «مەن تاماق يېگەندە يۆلىنىپ ئولتۇرۇپ يېمەيمەن». — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

747 . ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كاسىسىنى يەرگە قويۇپ ئىككى پاچىقىنى تىكلەپ ئولتۇرۇپ خورما يېگەنلىكىنى كۆرگەن. — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) تاماقتا ئولتۇرغاندا چوڭچىلىق ۋە ھاكاۋۇرلۇق قىياپىتىدە ئولتۇرۇشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى، بۇنداق ئولتۇرۇش تۇرلۇك يۇرت ۋە تۇرلۇك زامانلاردا ئوخشاش بولماسلىقى مۇمكىن.

2) تاماقنى كۆپ يېمەسلىك ۋە داستىخاندا ئۇزۇن ئولتۇرماسلىق.

3) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەگىشىش يۈزىسىدىن كەمتەر بولۇشقا رىغبەتلەندۈرۈش.

## 109 . باب تاماق يېيىشتىكى ياخشى ئادەتلەر توغرىسىدا

بۇ ئۈچ بارماق بىلەن تاماق يېيىش، بارماقلارنى يالاش، بارماقتىكى تاماق قالدۇقلىرىنى يالاشتىن بۇرۇن ئېرتىۋەتمەسلىك، تاماق قاچىسىنى يالاش، يەرگە چۈشكەن يېمەكلىكلەرنى ئېلىش قاتارلىق ئادەتلەرنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى، بارماقلارنى يالىغاندىن كېيىن بىلەك، پۇتلارغا سۈركىۋېتىشنىڭ دۇرۇسلۇقى توغرىسىدىكى باب.

**748 ـ ئىبنى ئاbbas رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن:** «إِذا أكلَ أحدُكُمْ طَعَاماً، فَلا يَمسحْ أصابِعَهُ حتى يلعَقَهَا أو يُلْعِقَها» **«بىرىڭلار تاماق يەپ بولغاندىن كېيىن، قولىنى يالىۋەتمىگۈچە ياكى باشقىلارغا يالاتمىغىچە ئېرتمىسۇن».** — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) بارماقلارنى ۋە شۇنىڭدەك قوشۇقلارنى يۇيۇۋېتىش ۋە سۈرتىۋېتىشتىن ئىلگىرى يالىۋېتىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى. بارماق ۋە قوشۇقتا تاماق قالدۇقلىرى قالدۇرماسلىق.

2) ئۆزى ياخشى كۆرىدىغان ۋە تەۋەررۇك بىلىدىغان كىشىلەرنىڭ بارمىقىنى يالىسا بولىدىغانلىقى.

**749 ـ كەئب ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تاماقنى ئۈچ بارمىقى بىلەن يېگەنلىكىنى، كەيىندىن قولىنى يالىۋەتكەنلىكىنى كۆرگەن.** — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: بارماقلارنى يالاشنىڭ تاماقتىن كېيىن بولىدىغانلىقى، تاماق ئارىسىدا بولمايدىغانلىقى. چۈنكى ئۇ كىشى تاماق ئارىسىدا قولىنى يالىسا شۆلگەيلىرى قولىدا قېلىپ ئىككىنچى قېتىم تاماققا قول ئۇزارتسا كۆڭلى كۆتۈرمەي قالىدۇ.

**750. جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزدىن قولىمىزنى ۋە يېگەن تاماق قاچىمىزنى يالىۋېتىشكە ئەمر قىلاتتى ھەمدە** «إِنَّكُمْ لا تَدرُونَ في أيِّ طعَامِكم البَركَةُ» **«بەرىكەتنىڭ تاماقلارنىڭ قايسىسىدا ئىكەنلىكىنى بىلمەيسىلەر»، دەيتتى.** — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: تاماق قالدۇقلىرىنى بارماقلار بىلەن بىللە يالاشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى، بۇنىڭ ھېكمىتى شۇكى بۇنداق قىلغاندا تاماقنىڭ بەرىكىتى بولىدىغانلىقى، ئاللاھ تائالانىڭ نېئمىتىنى كەمسىتمىگەنلىك. تاماقلارنىڭ ھەممىسىدىن پايدىلانغانلىق ۋە شۇ تاماق ئارقىلىق ئاللاھ تائالاغا ئىبادەت قىلىشقا كۈچ توپلىغانلىق بولىدىغانلىقى.

**751 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن:** «إِذا وقعت لُقمَةُ أحدِكُمْ، فَليَأْخُذْهَا فَلْيُمِطْ ما كان بها من أذًى وليَأْكُلْهَا، ولا يدَعْها للشَّيطَانِ، ولا يمسَحْ يَدهُ بِالمِنْدِيلِ حتَّى يَلعقَ أصَابِعَهُ، فإنه لا يَدرِي في أيِّ طعامِهِ البركةُ»

«بەرىكەتلەرنىڭ يەۋاتقان تاماقلىرىڭلارنىڭ قايسىسىدا ئىكەنلىكىنى بىلمەيدۇ». ... 

قىسمىدا ئىكەنلىكىنى بىلمەيدۇ». — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) كەمتەرلىك، شەيتاننى يېڭىش ۋە بەرىكەتكە ئېرىشىش يۈزىسىدىن يەرگە ياكى باشقا جايغا چۈشۈپ كەتكەندە تاماقنى تازىلىۋېتىپ پاك بولسىلا يېيىۋېتىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

2) تاماق يەپ بارماقلىرىنى يالاپ بولغاندىن كېيىن لۆڭگە بىلەن قولىنى سۈرتۈشكە بولىدىغانلىقى، قولىنى يۇيۇشنىڭ ئەۋزەل ئىكەنلىكى.

752 - جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إن الشَّيْطَانَ يَحضرُ أحدَكُم عِند كُلِّ شَيءٍ مِنْ شَأْنِهِ، حتى يَحْضُرَهُ عِندَ طعَامِهِ، فَإذا سَقَطَتْ لُقْمَةُ أَحَدِكم فَلْيَأْخذْهَا فَلْيُمِطْ ما كانَ بها مِن أذى، ثُمَّ ليَأْكُلْهَا ولا يَدَعها للشَّيْطَانِ، فإذا فَرغَ فَلْيلْعَقْ أصابِعهُ فإنَّه لا يدري في أيِّ طعامِهِ البرَكَةُ» «مەيلى سىلەر نېمە ئىش قىلماڭلار، شەيتان سىلەر بىلەن بىللە بولىدۇ. ھەتتا تاماقىڭلارمۇ ھازىر بولىدۇ. بىرىڭلارنىڭ يېمىكى يەرگە چۈشۈپ كەتسە، تېرىپ تازىلىۋەتكەندىن كېيىن يەۋەتسۇن، ئۇنى شەيتانغا قالدۇرۇپ قويمىسۇن. تاماقتىن كېيىن قولىنى يالىۋەتسۇن، چۈنكى ئۇ ئادەم بەرىكەتنىڭ تامىقىنىڭ قايسى قىسمىدا ئىكەنلىكىنى بىلمەيدۇ».

— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) شەيتاننىڭ ئىنسانغا ھەممە ئىشلاردا چاپلىشىۋالىدىغانلىقى، كىشىنىڭ شەيتاندىن ۋە ئۇنىڭ گۇناھقا كۈشكۈرتىشىدىن ھەزەر ئەيلىشى كېرەكلىكى.

2) تاماق يېگەندە شەيتاننى قوغلاش ئۈچۈن بِسْمِ الله دېيىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

753 - ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تاماق يېگەندە ئۈچ بارمىقىنى يالايتتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيتتى: «إذا سقَطَتْ لُقمةُ أحدِكم فَلْيَأْخُذْها، وليمِطْ عنها الأذى، وليَأْكُلْهَا، ولا يَدعْهَا للشَّيطَانِ» «بىرىڭلارنىڭ يېمەكلىكى يەرگە چۈشۈپ كەتسە تېرىپ پاكىزلىغاندىن كېيىن يەۋەتسۇن، ئۇنى شەيتانغا قالدۇرۇپ قويمىسۇن». پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تاماق قاچىسىنى يالىۋېتىشىمىزنى بۇيرۇغان ۋە مۇنداق دېگەن: «سىلەر بەرىكەتنىڭ تاماقنىڭ قايسى قىسمىدا ئىكەنلىكىنى بىلمەيسىلەر». — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) تاماقتىن پايدىلىنىش، ئۇنى ھاكاۋۇرلۇق قىلىپ ياراتماي بىكاردىن - بىكار تاشلىۋەتمەسلىك. قاچا - قۇچا ۋە بارماقلاردىكى تاماق قالدۇقلىرىنى يالىۋېتىش بىلەن بەرىكەت بولىدىغانلىقى.

2) پەيغەمبەر ئەلەيھسسالامنىڭ يېمەكلىكتىن بىرەر نەرسىنىمۇ زايە قىلىۋەتمەسلىككە تەرغىب قىلغانلىقى.

754 ـ سەئىد ئىبنى ھارىس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ جابىردىن: ئوتتا پىشۇرۇلغان يېمەكلىكلەرنى يېگەندىن كېيىن تاھارەت ئېلىش لازىممۇ؟ دەپ سورىدى. جابىر: ياق، پەيغەمبەر ئەلەيھسسالامنىڭ ۋاقتىدا، بىز ئوتقا قاقلاپ پىشۇرۇلغان تاماقنى كەمدىن ـ كەم ئۇچرىتاتتۇق، ئۇنى يېگەن چاغدا، يېنىمىزدا قول ياغلىق بولمىغانلىقتىن ئالقانلىرىمىزغا، بىلەكلىرىمىزگە ۋە پۇتلىرىمىزغا سۈرتىۋېتىپ، چىقىپ ناماز ئوقۇيتتۇق، قايتا تاھارەت ئالمايتتۇق، دەپ جاۋاب بەردى. — بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئوتقا قاقلاپ پىشۇرغان نەرسىلەرنى يېگەندىن كېيىن تاھارەت ئېلىشقا بۇيرۇغان ھەدىسنىڭ ئەمەلدىن قالغانلىقى.

2) تاماق قالدۇقلىرىنى ئەگەر يۇيۇۋەتەلمىسە ياكى لۆڭگە بىلەن ئېرتىۋېتەلمىسە قولى بىلەن سۈرتىۋەتسە بولىدىغانلىقى، ھەدىسنىڭ زاھىرىغا قارىغاندا بۇنداق قىلىشتىكى مەقسەت: نامازدا ئەگەر توپا يەرگە سەجدە قىلسا قوللىرىنى بۇلغىۋالماسلىق ئىكەنلىكى.

3) ساھابە كىراملارنىڭ غورىگۇل تۇرمۇش كەچۈرگەنلىكى ۋە ئۇلارنىڭ قورساق ھەلەكچىلىكىدە يۈرمەيدىغانلىقى، بەلكى نېمە توغرا كەلسە شۇنى يەيدىغانلىقى.

## 110. باب تاماقنى كۆپرەك ئادەم بىلەن بىللە يېيىش توغرىسىدا

755 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھسسالام مۇنداق دېگەن: «طَعَامُ الإثـنينِ كافي الثَّلاثَـةِ، وَطَعَامُ الثَلاثَـةِ كافي الأربعَـةِ» «ئىككى ئادەمنىڭ يەيدىغان تامىقى ئۈچ ئادەمگە يېتىدۇ، ئۈچ ئادەمنىڭ يەيدىغان تامىقى تۆت ئادەمگە يېتىدۇ». — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) يالغۇز يېمەستىن كۆپ ئادەمنىڭ جەم بولۇپ غىزالىنىشىنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

2) باشقىلارغا تاماق بېرىشكە تەرغىب قىلىش، قورساقتا دال بولغۇدەك بىر نەرسە يېيىش بىلەن كۇپايىلىنىش.

3) كۆپ كىشىلەرنىڭ بىر يەردە غىزالىنىشىنىڭ دىللارنى ئىتتىپاقلاشتۇرىدىغانلىقى، خۇشاللىق ئېلىپ كېلىدىغانلىقى ۋە بەرىكەتلىك بولىدىغانلىقى.

756 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «طَعامُ الوَاحِدِ يَكْفي الإثَنيْنِ، وطعامُ الإثـنينِ يكفي الأربعةَ، وطعامُ الأرَبَعةِ يَكْفي الثَّمانِيَةَ» «بىر ئادەمنىڭ يەيدىغان تامىقى ئىككى ئادەمگە

يېتىدۇ، ئىككى ئادەمنىڭ يەيدىغان تامىقى تۆت ئادەمگە يېتىدۇ، تۆت ئادەمنىڭ يەيدىغان تامىقى سەككىز ئادەمگە يېتىدۇ». — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

## 111 . باب سۇ ئىچىشنىڭ ئەدەب ـ قائىدىسى ۋە سۇ ئىچكەندە قاچىنىڭ سىرتىغا ئۈچ قېتىم تىنىۋېلىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى، قاچىنىڭ ئىچىگە تىنىشنىڭ مەكرۇھ ئىكەنلىكى، قاچىنى سۇ ئىچىشنى باشلاپ بەرگەن ئادەمنىڭ ئوڭ تەرىپىدىن ئايلاندۇرۇشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى توغرىسىدا

757 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۇ ئىچكەندە قاچىنىڭ سىرتىغا ئۈچ قېتىم تىنىپ ئىچەتتى.

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: سۇ ئىچكەندە ئۈچ يۇتۇم يۇتۇپ ئىچىشنىڭ، ھەربىر يۇتۇم ئىچكەندىن كېيىن ئاغزىنى سۇ قاچىسىدىن يىراق تۇتۇپ نەپەسلىنىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى ۋە بۇنداق قىلىشنىڭ ساغلاملىققا پايدىلىق ئىكەنلىكى.

758 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لا تَشْرَبُوا واحِداً كَشُرْبِ البَعِير، وَلكِن اشْرَبُوا مَثْنى وثُلاثَ، وسَمُّوا إذا أنْتُمْ شَرِبْتُمْ، واحْمدوا إذا أنْتُمْ رَفعْتُمْ» «سۇنى تۆگىگە ئوخشاش بىر سومۇرۇپلا ئىچىۋەتمەڭلار، ئىككى ياكى ئۈچ قېتىم تىنىپ ئىچىڭلار، سۇ ئىچكەندە ‹بِسْمِ الله› دەپ ئىچىڭلار، ئىچىپ بولغاندىن كېيىن ‹اَلْحَمْدُ لِلّٰهِ› دەڭلار». — ترمىزىي رىۋايەت قىلغان.

759 ـ ئەبۇ قەتادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۇ ئىچكەندە قاچىنىڭ ئىچىگە تىنىپ ئىچىشنى مەنئى قىلدى.

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: سۇغا تۈكۈرۈك ياكى نەپەس چىقارغاندىكى غەيرىي پۇراقنىڭ كىرىپ كېتىپ ئىچكۈچىنىڭ كۆڭلىنى ئېلىشتۇرۇپ قويماسلىقى ئۈچۈن سۇ ئىچىۋاتقاندا ياكى ئىچىپ بولغاندىن كېيىن ئېغىزنى قاچىدىن يىراق قىلماي تۇرۇپ نەپەسلىنىشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى.

760 . ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا سۇ ئارلاشتۇرۇلغان سۈت ئېلىپ كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوڭ تەرىپىدە بىر ئەئرابى، سول تەرىپىدە بولسا ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بار ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ سۈتتىن ئازراق ئىچكەندىن كېيىن، بۇ ئەئرابىغا تۇتتى ۋە «الأيْمَنَ فالأيمَنَ» «ئوڭ تەرەپتىن ئايلانسۇن»، دېدى. — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئۇسسۇزلۇق ۋە زىيايەت بېرىشتىكى سۈننەت: سورۇندىكى ئەڭ ھۆرمەتلىك كىشىدىن باشلاش، ئۇنىڭدىن كېيىن ئۇنىڭ ئوڭ يېنىدىكى كىشىگە بېرىش، ئەگەر سورۇندىكىلەر باراۋەر بولسا زىيايەت بەرگۈچى ئۆزىنىڭ ئوڭ تەرىپىدىن باشلاش، ئەگەر بىرەرسى سۇ سورىسا دەسلەپ سورىغان كىشىدىن باشلاپ بېرىلىدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن ئۇنىڭ ئوڭ يېنىدىكى كىشىگە بېرىلىدۇ، گەرچە سول تەرىپىدىكى ئادەم سورۇندىكىلەردىن ئارتۇقراق تۇرىدىغان كىشى بولسىمۇ.

**761 ـ سەھل ئىبنى سەئد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بىر قاچا سۇ تۇتتى، بۇ ۋاقىتتا ئۇنىڭ ئوڭ تەرىپىدە بىر كىچىك بالا، سول تەرىپىدە بولسا بىر قانچە ياشانغان كىشى بار ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ سۇدىن ئىچكەندىن كېيىن، ئوڭ تەرىپىدىكى بالىغا: «أَتَأْذَنُ لِي أَنْ أُعْطِيَ هٰؤُلَاءِ؟» «مەن بۇ سۇنى ئالدى بىلەن ياشانغانلارغا بېرەي، بولامدۇ؟»، دەپ سورىدى. بالا: بولمايدۇ، ئاللاھنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، سېنىڭدىن كەلگەن نېسىۋەمنى ھېچ كىمگە ئۆتۈنۈپ بەرمەيمەن! دېدى. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قاچىنى بالىغا تۇتتى.**

ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ھەق ئىگىسىنىڭ خاپا بولمايدىغانلىقىنى بىلسە، ھەق ئىگىسىنى قويۇپ باشقىلارغا بېرىشكە بولىدىغانلىقى.

## 112 ـ باب ئىچىدە نېمە بارلىقىنى كۆرگىلى بولمايدىغان قاچىنىڭ ئاغزىدىن سۇ ئىچىشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

بۇنداق قاچا ئاغزىدىن سۇ ئىچىش مەكرۇھ بولۇپ، ھارام ئەمەس.

**762 ـ ئەبۇ سەئىد خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تۇلۇمدەك قاچىلارغا ئاغزىنى تىقىپ سۇ ئىچىشتىن چەكلىگەن.**

ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئىچىدە زىيانلىق نەرسە بولۇپ قېلىشىدىن ئەنسىرەپ ئىچىنى كۆرگىلى بولمايدىغان قاچىلاردىن سۇ ئىچىشنىڭ چەكلەنگەنلىكى.

**763 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۇنى تۇلۇمغا ئوخشاش قاچىدىن ئىچىشنى چەكلىگەن.**

ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

**764 ـ** ئۇممۇ كەبشە بىنتى سابىت رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېنىڭ ئۆيۈمگە كېلىپ ئېسىقلىق تۇرغان تۇلۇمنىڭ ئاغزىدىن ئۆرە تۇرۇپ سۇ ئىچتى. مەن ئورنۇمدىن تۇرۇپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۇ ئىچكەن تۇلۇمنىڭ ئاغزىنى كېسىۋالدىم ۋە ساقلاپ قويدۇم. — ترمىزي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئۆرە تۇرۇپ سۇ ئىچىشكە بولىدىغانلىقى، ھەمدە ئىچىنى بىۋاستە كۆرگىلى بولمايدىغان قاچىنىڭ ئاغزىدىنمۇ سۇ ئىچىشكە بولىدىغانلىقى، يۇقىرىقى ھەدىستىكى بۇخىل قاچىلاردا سۇ ئىچىشتىن چەكلەش بولسا ئۇنداق ئىشلارغا دىققەت قىلىپ قويۇش يۈزىسىدىن بولغانلىقى.

2) چوقۇنۇش ۋە ئۇلۇغلاش تۈسىنى ئالمىغان شەرت ئاستىدا سالىھ كىشىلەر قالدۇرغان نەرسىلەرنى تەۋەررۈك بىلىشكە بولىدىغانلىقى.

## 113 . باب ئىچىملىككە پۈۋلەشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

**765 ـ** ئەبۇ سەئىد خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىچىدىغان نەرسىگە پۈۋلەشنى چەكلىگەن. بىر كىشى: قاچىدا پاسكىنا نەرسە بارلىقىنى كۆرسەم قانداق قىلىمەن؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «أَهْرِقْهَا» «تۆكىۋەتكىن»، دېدى.

ئۇ كىشى: «مەن بىر تىنىپ ئىچسەم سۇغا قانمايمەن»، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «فَأَبِنَ القَدَحَ إِذاً عَنْ فِيكَ» «ئۇنداق بولسا ھەر تىنىقىڭدا قاچىنى ئاغزىڭدىن يىراق تۇتقىن»، دېدى. — ترمىزي رىۋايەت قىلغان.

**766 ـ** ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قاچىنىڭ ئىچىگە پۈۋلەشتىن ياكى تىنىشتىن مەنئى قىلدى.

— ترمىزي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) مەيلى ئىچىۋاتقان ياكى ئىچىپ بولغاندا بولسۇن ئۇنىڭدىكى مەينەت نەرسىلەرنى نېرى قىلىش ئۈچۈن ياكى سوۋۇتۇش ئۈچۈن پۈۋلەشنىڭ مەكرۇھ ئىكەنلىكى.

2) ئىچىۋاتقان سۇدا مەينەت نەرسە بولسا يوق قىلىش ئۈچۈن ئازراق تۆكۈۋېتىش كېرەكلىكى.

3) ئىسلام دىنىنىڭ ساغلاملىقنى ۋە بەدەننى زىيانلىق نەرسىلەردىن ساقلاشقا كۆڭۈل بۆلىدىغانلىقى.

## 114 . باب ئۆرە تۇرۇپ سۇ ئىچىشنىڭ دۇرۇسلىقى ۋە لېكىن ئولتۇرۇپ سۇ ئىچكەننىڭ ئەۋزەل ئىكەنلىكى توغرىسىدا

767 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئازراق زەمزەم سۈيى تۇتقاندىم، ئۇ ئۆرە تۇرۇپ ئىچىۋەتتى.

ــــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

768 ـ ئەززال ئىبنى سەبرە رەزىيەللاھۇ ئەنهۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنهۇ كەڭ بىر مەيداندا ئۆرە تۇرۇپ سۇ ئىچىپ: «مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇشۇنداق قىلغانلىقىنى كۆرگەن»، دېدى. ــــ بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنهۇنىڭ دىنىي ئەھكامنى سۆز ۋە ھەرىكەتتە بىلەن بايان قىلىپ بېرىشىنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

769 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنهۇما مۇنداق دەيدۇ، بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىسىدا، مېڭىپ تۇرۇپ تاماق يەيتتۇق، ئۆرە تۇرۇپ سۇ ئىچەتتۇق. ــــ ترمىزى رىۋايەت قىلغان.

770. ئەمر ئىبنى شۇئەيبنىڭ ئاتىسىنىڭ ئاتىسى بوۋىسىدىن رىۋايەت قىلىدۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆرە تۇرۇپ سۇ ئىچكەنلىكىنىمۇ ۋە ئولتۇرۇپ سۇ ئىچكەنلىكىنىمۇ كۆرگەن. ــــ ترمىزى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: گەرچە ئولتۇرۇپ سۇ ئىچىش ئەڭ ئەۋزەل بولسىمۇ، لېكىن ئۆرە تۇرۇپ، ئولتۇرۇپ ۋە ياكى مېڭىپ كېتىۋېتىپ سۇ ئىچىشنىڭمۇ بولىدىغانلىقى.

771 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنهۇ مۇنداق دەيدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەلۇم بىر كىشىنى ئۆرە تۇرۇپ سۇ ئىچىشتىن مەنئى قىلدى. قەتادە مۇنداق دەيدۇ. بىز ئەنەسكە: ئۆرە تۇرۇپ يېيىشچۇ؟ دەپ سورىدۇق. ئەنەس: «ذلكَ أشَرُّ أو أخْبثُ» «ئۆرە تۇرۇپ يېيىش ياخشى ئەمەستۇر»، دېدى. ــــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

772 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنهۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لاَ يشْرَبَن أحدٌ مِنْكُمْ قائماً، فَمَنْ نَسِيَ فَلْيَسْتَقِيء» «سىلەردىن ھېچ ئادەم ئۆرە تۇرۇپ سۇ ئىچمىسۇن، ئېسىدە يوق ئىچىپ قالسا قۇسۇۋەتسۇن».

ــــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئۆرە تۇرۇپ سۇ ئىچىشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى، ئۆرە تۇرۇپ يېيىشنىڭ تېخىمۇ ياخشى ئەمەسلىكى.

2) ئۆرە تۇرۇپ سۇ ئىچكۈچى سۇننەتكە مۇخالىپەتچىلىك قىلغانلىقتىن ئۆزىگە ساۋاق بېرىپ سۇنى قەي قىلىۋېتىشىنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

بۇ ھەدىستە پەقەت ھەستەن سۇننەتكە مۇخالىپەتچىلىك قىلغانلار كۆزدە تۇتۇلغان، چۈنكى يۇقىرىقى ھەدىسلەردە ئۆرە تۇرۇپ ئىچىش ۋە يېيىشنىڭ دۇرۇسلىقى بايان قىلىنغان.

## 115 . باب كىشىلەرگە سۇ قۇيۇپ بەرگەن ئادەمنىڭ سۇنى ئەڭ ئاخىرىسىدا ئىچىشىنىڭ ياخشىلىقى توغرىسىدا

773 ـ ئەبۇ قەتادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سَاقِي القَوْمِ آخِرُهُمْ» «كىشىلەرگە سۇ بەرگەن ئادەم سۇنى ئەڭ ئاخىرىسىدا ئىچىدۇ!». — ترمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: جامائەتكە يېمەك ـ ئىچمەك ياكى مېۋە ـ چېۋە تارقاتقان كىشىنىڭ ھەممىنىڭ كەينىدە يەپ ـ ئىچىشىنىڭ ئەدەب ئەخلاققا ياتىدىغانلىقى.

## 116 . باب ئالتۇن، كۈمۈش قاچىلاردىن باشقا ھەرخىل پاكىز قاچىلاردا سۇ ئىچىشكە بولىدىغانلىقى، ئۆستەڭ قاتارلىقلاردىن سۇنى بىۋاستە قاچىسىز ئىچىشكە بولىدىغانلىقى، ئالتۇن قاچىدا تاماق يېيىشكە، سۇ ئىچىشكە، تاھارەت ئېلىشقا قەتئىي بولمايدىغانلىقى توغرىسىدا

774 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ، ناماز ۋاقتى كىرىپ قالدى. ئۆيى يېقىنلار ئۆيىگە قايتىپ تاھارەت ئېلىشقا كەتتى. يەنە بىر قىسىملىرى قايتمىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا بىر تاش قاچىدا سۇ كەلتۈرۈلدى، قاچىنىڭ كىچىكلىكىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قوللىرى قاچىغا سىغمايتتى. ئاندىن كىشىلەرنىڭ ھەممىسى (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قولىنىڭ ئىچىدىن چىققان سۇدا) تاھارەت ئېلىشتى.

كۆپچىلىك ئەنەستىن: سىلەر بۇ ۋاقىتتا قانچىلىك ئادەم ئىدىڭلار؟ دەپ سورىغىنىدا، ئۇ: «سەكسەن ۋە ئۇنىڭدىنمۇ كۆپ ئادەم ئىدۇق»، دەپ جاۋاب بەرگەن. — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

مۇسلىمنىڭ رىۋايىتىدە مۇنداق كەلگەن: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزدىن بىر قاچا سۇ تەلەپ قىلدى. چوڭ بىر قاچا سۇ ئېلىپ كېلىنگەندىن كېيىن بارماقلىرىنى ئۇنىڭغا قويدى. سۇنىڭ ئۇنىڭ بارماقلىرىنىڭ ئارىسىدىن چىقىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ تاھارەت ئالغانلارنىڭ سانى 70 بىلەن 80نىڭ ئارىلىقىدا ئىدى»، دېدى.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) تاھارەت ۋە باشقا ئىشلار ئۈچۈن تاشتىن ياسالغان قاچىلارنى ئىشلىتىشكە بولىدىغانلىقى.

2) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بارماقلىرى ئارىسىدىن سۇنىڭ چىققانلىقى ۋە كۆپەيگەنلىكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۆجىزىسى ئىكەنلىكى.

**775 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى زەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزنىڭ يېنىمىزغا كەلگەندى، بىز بىر مىس قاچىدا تاھارەت ئالىدىغان سۇ تەييارلاپ بەردۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭدا تاھارەت ئالدى.**

— بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: تاھارەت ۋە باشقا ئىشلار ئۈچۈن مىستىن ياسالغان قاچىلارنى ئىشلىتىشكە بولىدىغانلىقى.

**776 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەمراھى بىلەن بىر ئەنسارىينىڭ قېشىغا كىرىپ: «إِنْ كَانَ عِنْدَكَ مَاءٌ بَاتَ هَذِهِ اللَّيْلَةَ فِي شَنَّةٍ وَإِلاَّ كَرِعْنا» «قېشىڭدا تۇلۇمغا قاچىلانغان ھەم بىر كېچە تۇرغان سوغۇق سۇ بولسا قويۇپ بەرگىن، بولمىسا بىز سۇنى قاچىسىز ھالدا سۇمۇرۇپلا ئىچىمىز»، دېدى.**

— بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: سۇنى قاچا ئىشلىتىشكە ئېغىزىدىن بىۋاستە ئېغىزنى تەككۈزۈپ ئىچىشكە بولىدىغانلىقى. باشقا ھەدىستىكى بۇنداق ئىچىشتىن چەكلەش بولسا بۇنداق ئىچىشنىڭ مەكرۇھ ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ.

**777 ـ ھۇزەيفە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزلەرنى يىپەك رەختلەردىن كىيىم كىيىشتىن، ئالتۇن ـ كۈمۈش قاچىلاردا سۇ ئىچىشتىن مەنئى قىلدى ۋە: «هِيَ لهُمْ في الدُّنْيا، وهى لَكُمْ في الآخِرَةِ» «بۇ خىل نەرسىلەر بۇ دۇنيادا كۇففارلار ئۈچۈن بېرىلگەن، ئاخىرەتتە بولسا سىلەر ئۈچۈن بېرىلىدۇ»، دەيتتى.**

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) يىپەكتىن كىيىم كىيىشنىڭ ئەرلەرگە ھارام ئىكەنلىكى ۋە ئالتۇن ـ كۈمۈش قاچىلاردا ئىچىشنىڭمۇ ھاراملىقى.

2) كۇففارلارنىڭ شۇنىڭدەك ئاللاھ تائالا ھارام قىلغان ئىشلاردا ئاللاھ تائالاغا ئاسىيلىق قىلغان كىشىلەرنىڭ ئاخىرەتتىكى نېئمەتلەردىن مەھرۇم قالىدىغانلىقى.

**778 ـ ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الذي يَشْرَبُ في آنِيَةِ الفِضَّةِ إِنَّما يُجرْجِرُ في بَطْنِهِ نَارَ جَهَنَّمَ» «ئالتۇن ياكى كۈمۈش قاچىدا سۇ ئىچكەن ئادەمنىڭ قارنىدا دوزاخنىڭ چاراسلاپ كۆيگەن ئوت ئاۋازى ئاڭلىنىدۇ».**

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «مَنْ شَرِبَ فِيْ إِنَاءِ مِنْ ذَهَبٍ أَوْ فِضَّةٍ فَإِنَّمَا يُجَرْجِرُ فِيْ بَطْنِهِ نَارًا مِنْ جَهَنَّمَ» « كىمكى ئالتۇن قاچىدا ياكى كۆمۈش قاچىدا سۇ ئىچىدىكەن ئۇنىڭ قارنىدا دوزاخنىڭ چاراسلاپ كۆيگەن ئوت ئاۋازى ئاڭلىنىدۇ ».

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: يېمەك ـ ئىچمەك ۋە باشقا ئىشلاردا ئالتۇن ـ كۈمۈش قاچىلارنى ئىشلەتكەن كىشىلەرنى قاتتىق ئاگاھلاندۇرۇش، ئىبنى ھەجەر ھەيتەمى بۇنىڭغا ئوخشاش قاتتىق ئاگاھلاندۇرۇلغان ئىشلار چوڭ گۇناھلار قاتارىغا كىرىدۇ، دەپ قارايدۇ. چۈنكى، بۇنداق قىلىش ئىسراپخورلۇق ۋە بۇزۇپ ـ چېچىشقا كىرىدۇ، ئىسراپخورلۇق بولسا ھاكاۋۇر بايلارنىڭ ئادىتى. بۇنداق قىلىش ئالتۇن ـ كۈمۈشنىڭ مۇئامىلە ئارقىلىق ئايلىنىپ تۇرۇشىنى ئازايتىپ كىشىلەرگە قىيىنچىلىق ئېلىپ كېلىدۇ.

## 117 ـ باب ئاق كىيىمنى كىيىشنىڭ ياخشىلىقى، قىزىل، يېشىل، سېرىق، قارا كىيىملەرنى كىيىشنىڭ دۇرۇسلۇقى، يىپەك رەختلەردىن بولمىسىلا بۇ رەڭلەردە پاختا، تالا، يۇڭ رەختلەردىن تىكىلگەن كىيىمنى كىيىشكە بولىدىغانلىقى توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿يَا بَنِي آدَمَ قَدْ أَنزَلْنَا عَلَيْكُمْ لِبَاسًا يُوَارِي سَوْءَاتِكُمْ وَرِيشًا وَلِبَاسُ التَّقْوَىٰ ذَٰلِكَ خَيْرٌ﴾ ﴿ئى ئادەم باللىرى! بىز سىلەرگە ئەۋرەتلىرىڭلارنى ياپىدىغان لىباسنى ۋە زىننەتلىنىدىغان لىباسنى چۈشۈردۇق. تەقۋادارلىق لىباسى ئەڭ ياخشىدۇر﴾.
(«قۇرئان كەرىم» سۇرە ئەئراف 26 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿وَجَعَلَ لَكُمْ سَرَابِيلَ تَقِيكُمُ الْحَرَّ وَسَرَابِيلَ تَقِيكُم بَأْسَكُمْ﴾ ﴿سىلەرگە ئىسسىقتىن (ۋە سوغۇقتىن) ساقلىنىدىغان كىيىملەرنى، ئۇرۇشتا سىلەرنى (زىيان ـ زەخمەتتىن) ساقلايدىغان تۆمۈر كىيىملەرنى تەييار قىلدى﴾.
(«قۇرئان كەرىم» سۇرە نەھل 81 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

779 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الْبَسُوا مِنْ ثِيَابِكُمُ الْبَيَاضَ، فَإِنَّهَا مِن خَيْرِ ثِيابِكُمْ، وكَفِّنُوا فِيها مَوْتَاكُمْ» «كىيىملىرىڭلاردىن ئاق رەڭلىكنى كىيىڭلار، ئاق رەڭلىك كىيىم كىيىمڭلارنىڭ ياخشىسىدۇر. ئۆلۈكلىرىڭلارنى ئاق كېپەن بىلەن كېپەنلەڭلار».

ـــ ئەبۇ داۋۇد ۋە تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

780. سەمۇرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الْبَسُوا البَيَاضَ، فَإنها أَطْهرُ وأَطَيبُ، وكَفِّنُوا فِيها مَوْتَاكُمْ» «ئاق كىيىم كىيىڭلار، چۈنكى ئاق كىيىم ئەڭ پاكىزدۇر ۋە ئەڭ بەلەندۇر. مېيىتىڭلارنى ھەم ئاق بىلەن كېپەنلەڭلار».

ـــ نەسەئى، ھاكىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئاق كىيىم كىيىشنىڭ بولۇپمۇ جۈمە ۋە باشقا مۇراسىملاردا ياخشى ئىكەنلىكى. ھېيت ئايەمدە تاپالىسا يېڭى كىيىم كىيىشنىڭ ئەۋزەل ئىكەنلىكى، ئەگەر ئاق بولسا تېخىمۇ ئەۋزەل بولىدىغانلىقى.

2) مېيىتلارنى ئاق كېپەندە كېپەنلەشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

781 ـ بەرا ئىبنى ئازىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئوتتۇرا بوي ئىدى. قىزىل تونلۇق پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن چىرايلىقراق ئادەمنى كۆرگىنىم يوق.

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

782 ـ ئەبۇ جۇھەيفە ۋەھب ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەككىدىكى جىرادا ماشا تونۇش بولغان، قىزىل رەختلىك كۆنده ياسالغان چېدىردا تۇرغانلىقىنى كۆردۈم. بىلال پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تاھارەت ئېلىپ ئاشقان سۇنى چېدىردىن ئېلىپ چىقتى. ساھابىلەرنىڭ بەزىلىرى ئۇ سۇنى تەۋەررۇك قىلىپ بەدەنلىرىگە چاچتى. بەزىلىرى بولسا قولى بىلەن بەدەنلىرىگە سۈرتەتتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قىزىل تون بىلەن چېدىردىن چىقىپ كەلدى. مەن ھازىرمۇ گويا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىككى پاچىقىنىڭ ئاقلىقىنى كۆرۈپ تۇرغاندەك بولۇۋاتىمەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تاھارەت ئالدى، بىلال ئەزان توۋلىدى، مەن بىلالنىڭ ئاغزىغا كۆڭۈل قويۇپ زەن سېلىپ تۇردۇم، ئۇ ئوڭغا ۋە سولغا بۇرۇلۇپ: نامازغا كېلىڭلار، نىجاتلىققا كېلىڭلار، دەيتتى. ئارقىدىن بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدى تەرىپىگە توساق بولسۇن ئۈچۈن تاياقتەك بىر نەرسىنى سانجىپ قويدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىمام بولۇپ ناماز ئوقۇدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىدىن ئىت، ئېشەك قاتارلىق ھايۋانلار ئۆتۈپ تۇراتتى، نامازغا دەخلى قىلمىدى.

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئەرلەرنىڭ قىزىل كىيىم كىيىشىنىڭ دۇرۇس بولىدىغانلىقى ۋە سالىھلارنىڭ ئىشلەتكەن نەرسىلىرىنى تەۋەررۇك قىلىشنىڭ دۇرۇس ئىكەنلىكى.

2) مۇئەززىننىڭ « حَيّ عَلَى الصَّلاة »، دېگەندە بېشىنى ئوڭغا، « حَيّ عَلَى الْفَلاح »، دېگەندە بولسا، بېشىنى سولغا قىلىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

3) سەھرا ـ دالادا ناماز ئوقۇغاندا ئالدى تەرەپكە ئۆزىدىن تەخمىنەن بىر يېرىم مېتىر ئارىلىق قالدۇرۇپ تاياق تىكلەپ قويۇشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى، ئۇنداق قىلغاندا ئالدىدىن ئۆتكەن نەرسىلەرنىڭ نامازغا دەخلى قىلمايدىغانلىقى.

783 ـ ئەبۇ رىمسە رىفائە تەمىيمى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىككى قۇر يېشىل كىيىم كىيگەنلىكىنى كۆرگەن.

— ئەبۇ داۋۇد ۋە تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: يېشىل كىيىم جەننەت ئەھلىنىڭ كىيىمى بولغانلىقى ئۈچۈن يېشىل رەڭلىك كىيىم كىيىشكە بولىدىغانلىقى ۋە ئۇنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

784 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەككە فەتھ بولغان كۈنى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بېشىغا قارا سەللە يۆگىۋالغان ھالدا مەككىگە كىرگەنىدى. ـــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

785 ـ ئەبۇ سەئىد ئەمر ئىبنى ھۇرەيس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قارا رەڭلىك سەللە يۆگىۋالغانلىقىنى ۋە سەللىنىڭ ئىككى ئۇچى مۈرىسىنىڭ ئىككى تەرىپىدە تاشلىنىپ تۇرغانلىقىنى ھازىرقىدەك كۆرۈپ تۇرۇۋېتىمەن. ـــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: قارا كىيىم كىيىشكە بولىدىغانلىقى، ئۆلىمالار دۈشمەنلەر ئۈستىدىن غەلىبە قىلغاندا قارا سەللە يۆگەش ياخشى دەپ قارايدۇ.

786 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كېپەنلىكى يەمەندە ئىشلەنگەن ئۈچ پارچە ئاق رەڭلىك قىلىن پاختا رەخت ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا كۆينەك كىيگۈزۈلمىدى ۋە سەللىمۇ يۆگەلمىدى.

ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) پاختا رەختتە كىيىم كىيىشنىڭ دۇرۇسلىقى.

2) ئەرلەرنى ئۈچ قەۋەت كېپەنلىسە ياخشى بولىدىغانلىقى، كېپەننىڭ ئاق بولۇشىنىڭ ئەۋزەل ئىكەنلىكى.

787 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: بىر كۈنى ئەتىگەندە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قارا يۇڭدىن تىكىلگەن، تۆگىنىڭ ئېگىرىنىڭ سۈرىتى چۈشۈرۈلگەن تون كىيىپ ئۆيدىن چىقىپ كەتتى. ـــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: يۇڭدىن توقۇلغان كىيىملەرنى كىيىش، قارا كىيىم كىيىش ۋە جانسىز نەرسىلەرنىڭ سۈرىتىنى سىزىشنىڭ دۇرۇس بولىدىغانلىقى.

788 ـ مۇغىرە ئىبنى شۇئبە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن بىر كېچىسى سەپەردە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ خىزمىتىدە بولغانىدىم، ئۇ مەندىن: «أمعَكَ مَاء؟» «سۇيۇڭ بارمۇ؟» ، دېدى. مەن: «بار»، دېدىم. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تۆگىدىن چۈشۈپ مېڭىپ كېچە قاراڭغۇلۇقىدا غايىب بولدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قايتىپ كەلگەندە، ئۇنىڭغا ئۇزرىقتىن سۇ قۇيۇپ بەردىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يۈزىنى يۇدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇچىسىدا يېڭى تار يۇڭ چاپان بولۇپ، يېڭى تار بولغانلىقتىن ئىككى بىلىكىنى چىقىرالماي ئاخىرى چاپاننىڭ ئاستىدىن چىقىرىپ يۇدى ۋە ئاندىن بېشىغا مەسھ قىلدى. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئايىغىنى سالدۇرۇشقا ئىگىلىشكەنتىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «دعْهمَا فَإِني أدخَلْتُهُما طَاهِرَتَيْنِ» «بولدى

سالدۇرما! تاھارەت بىلەن كىيىۋالغان»، دېدى ۋە ئىككى ئايىغىغا مەسىھ قىلدى.
— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

يەنە بىر رىۋايەتتە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈچىسىدا شام (سۈرىيە)دە تىكىلگەن يوڭ چاپان بار ئىدى، دېيىلگەن.

يەنە بىر رىۋايەتتە: بۇ ۋەقە تەبۇك غازىتىدا بولغان، دېيىلگەن.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) يۇقىرىدىن توقۇلغان كىيىملەرنى كىيسە بولىدىغانلىقى، تۇزلەڭ يەردە ھاجەتكە چىققان ئادەم كىشىلەر كۆرمەيدىغان، ئاۋاز ۋە پۇراق يەتمەيدىغان يىراق جايغا بېرىشىنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

2) تاھارەت ئالغاندا باشقىلار سۇ قۇيۇپ بەرسە دۇرۇس بولىدىغانلىقى، لېكىن بۇنداق قىلماسلىقنىڭ ئەۋزەل ئىكەنلىكى.

3) شەرىئەت كىتابلىرىدا بايان قىلىنغان شەرت ئاستىدا ھوشۇقنى يېپىپ تۇرىدىغان ئىككى ئايىغىغا مەسىھ قىلسا بولىدىغانلىقى.

## 118. باب كۆينەك كىيىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى توغرىسىدا

789 - ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىيىملەر ئىچىدە كۆينەكنى ئەڭ ياخشى كۆرەتتى. — ئەبۇ داۋۇد ۋە ترمىزى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تىكىلگەن كىيىملەر ئىچىدە كۆينەك كىيىشنى ياقتۇراتتى. چۈنكى، بۇنداق كىيىم بەدەننى ئىشتان ۋە رىداغا قارىغاندا تېخىمۇ يېپىپ تۇرىدىغانلىقى ھەمدە ئۇزى ئەرزان، بەدەنگە يەڭگىل ئىكەنلىكى، ئۇنى كىيگۈچىنىڭ تېخىمۇ كەمتەر كۆرۈنىدىغانلىقى.

2) كىيىم كىيىشتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئۈلگە قىلىش كېرەكلىكى.

## 119. باب كۆينەكنىڭ ۋە كۆينەك يېڭىنىڭ، ئىشتاننىڭ پۆپۈكىنىڭ ۋە سەللىنىڭ ئۇچىنىڭ ئۇزۇنلۇقىنىڭ قانداق بولىدىغانلىقى توغرىسىدا

790. يەزىدنىڭ قىزى ئەسما رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كۆينىكىنىڭ يېڭى قولنىڭ بېغىشىغىچە ئىدى، دېگەن. — ئەبۇ داۋۇد ۋە ترمىزى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: كۆينەكنى بېغىشىدىن ئاشۇرماسلىق، كۆينەكتىن باشقا كىيىملەرنى بارماق ئۇچىدىن ئاشۇرماسلىقنىڭ سۈننەت ئىكەنلىكى.

**791 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مَنْ جَرَّ ثَوْبَهُ خُيَلاءَ لَمْ يَنْظُرِ اللّه إليهِ يَوْمَ القِيَامَةِ» «كىمكى كىيىملىرىنى تەكەببۇرلۇق يۈزىسىدىن ئۆزارتىۋالىدىكەن، ئاللاھ تائالا ئاخىرەت كۈنى ئۇنىڭغا رەھمەت كۆزى بىلەن قارىمايدۇ»، دېدى.**

**ھەزرىتى ئەبۇ بەكرى: ئى رەسۇلۇللاھ، مەن دىققەت قىلمىسام ئىشتىنىم ساڭگىلاپ چۈشۈپ تۇرىدۇ، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «إنَّكَ لَسْتَ مِمَّنْ يَفْعَلُهُ خُيَلاءَ» «سەن تەكەببۇرلۇقتىن كىيىمىنى ئۆزارتىۋالغانلاردىن ئەمەس.»دېدى.**

ــــ بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ھەرقانداق ئەمەلنىڭ نىيەتكە باغلىق بولىدىغانلىقى شۇڭا ئەھكاملارنىڭمۇ نىيەتنىڭ ئوخشىماسلىقىغا قاراپ پەرقلىق بولىدىغانلىقى ۋە ھاكاۋۇرلۇق يۈزىسىدىن سۆرۈلۈپ تۇرىدىغان كىيىم كىيىدىغان مەنمەنلىك كىشىنى ئاگاھلاندۇرۇش.

**792 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لا ينْظُرُ اللّه يَوْمَ القِيَامة إلى مَنْ جَرَّ إزَارَهُ بَطراً» «ئاخىرەت كۈنى، ئاللاھ تائالا ئىشتىنىنى تەكەببۇرلۇقتىن ئۆزۈن قىلىۋالغان كىشىلەرگە قارىمايدۇ».**

ــــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

**793 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مَا أَسْفَلَ مِنَ الْكَعْبَيْنِ مِنَ الإزار ففي النَّار» «ئىشتاننىڭ ئۆزۈنلۇقى ئىككى ھوشۇقتىن ئېشىپ كەتسە ھوشۇقنىڭ تۆۋىنى دوزاختا ئازابلىنىدۇ».**

ــــ بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ھەدىسنىڭ زاھىرىدىن كىيىمنىڭ ئۆزىنىڭ دوزاخقا كىرىدىغانلىقى چىقىدۇ، بۇ ئاللاھ تائالانىڭ مۇنۇ سۆزىگە ئوخشايدۇ: ﴿إِنَّكُمْ وَمَا تَعْبُدُونَ مِن دُونِ اللَّهِ حَصَبُ جَهَنَّمَ أَنتُمْ لَهَا وَارِدُونَ﴾ ﴿(ئى مۇشرىكلەر!) ھەقىقەتەن سىلەر ئاللاھنى قويۇپ ئىبادەت قىلغان نەرسىڭلار بىلەن دوزاخقا يېقىلغۇ بولىسىلەر، سىلەر دوزاخقا كىرىسىلەر﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە ئەنبىيائ 98 ـ ئايەت) بۇ ئايەت گۇناھ ئۆتكۈزۈشكە قورال بولغان نەرسىنىڭ دوزاخقا كىرىشىدىن گۇناھ ئۆتكۈزگۈچىنىڭ دوزاخقا كىرىشىنىڭ تېخىمۇ تېگىشلىك ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ. خەتتابى مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ھەدىستە ھوشۇقىنىڭ تۆۋىنىنىڭ ئازابلىنىدىغانلىقىنى دېيىش ئارقىلىق ئۇزۇن ئىشتان كىيگۈچىنىڭ دوزاخقا كىرىدىغانلىقىنى كىنايە قىلغان. نافىئ بۇ توغرۇلۇق سورالغاندا، مۇنداق دېگەن: «كىيىمدە نېمە گۇناھ، بۇ ئىككى پۇتنىڭ دوزاخقا كىرىشىنى كۆرسىتىدۇ».

794 ـ ئەبۇزەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ثلاثةٌ لا يُكَلِّمُهُمُ اللَّهُ يَوْمَ القِيَامةِ، ولا يَنْظُرُ إِلَيْهم، وَلا يُزَكِّيهِمْ، وَلَهُمْ عَذَابٌ أَليمٌ» «ئاخىرەت كۈنى ئاللاھ تائالا ئۈچ خىل ئادەملەر بىلەن سۆزلەشمەيدۇ ۋە ئۇلارغا قارىمايدۇ، ھەم ئۇلارنى پاكلىمايدۇ، ئۇلار قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ سۆزنى ئۈچ قېتىم تەكرارلىغان، رىۋايەت قىلغۇچى: ئۇلار ئۇمىدسىزلىككە چۆمگەن ۋە زىيانكار بولغۇچىلاردۇر، ئى رەسۇلۇللاھ ئۇلار زادى قانداق ئادەملەر؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «المُسبِلُ، والمَنَّانُ وَالْمُنْفِقُ سِلْعَتَهُ بِالحَلفِ الكاذِبِ» «ئىشتىنىنى ئۇزۇن قىلىۋالغان ئادەم، مىننەت قىلغۇچى ئادەم، ئۆزىنىڭ مېلىنى يالغان قەسەم ئىچىپ ساتقان ئادەم»، دېدى.

ــــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ھاكاۋۇرلۇق قىلىپ ئىشتاننى ئۇزۇن كىيىشتىن ۋە مىننەت قىلىشتىن ئاگاھلاندۇرۇلغان، چۈنكى بۇنداق قىلىش ئازار ھېسابلىنىدىغانلىقى. ئاللاھ تائالا: ﴿لاَ تُبْطِلُواْ صَدَقَاتِكُم بِالْمَنِّ وَالأذَى﴾ ﴿سىلەر سەدىقىلارنى مىننەت ۋە ئازار بىلەن بىكار قىلىۋەتمەڭلار﴾ («قۇرئان كەرىم» سۈرە بەقەرە 264- ئايەتنىڭ بىر قىسمى) دېگەن.

2) مېلىنى سېتىش ئۈچۈن يالغان قەسەم قىلىشتىن ئاگاھلاندۇرغان، بۇ ھەدىستە سۆزلەنگەن ئىشلارنىڭ ھەممىسى چوڭ گۇناھلار ھېسابلىنىدىغانلىقى.

795 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «الإِسْبَالُ في الإِزارِ، والقَمِيصِ، وَالعِمَامةِ، منْ جَرَّ شَيئاً خُيَلاءَ لَم يَنظُرِ اللَّه إِليهِ يومَ القِيَامةِ» «تەكەببۇرلۇقتىن ئىشتىنىنى، كۆينىكىنى ۋە سەللىسىنى ئۇزۇن قىلىپ كىيگەن ئادەمگە ئاللاھ تائالا ئاخىرەت كۈنى قارىمايدۇ». ــــ ئەبۇ داۋۇد ۋە نەسەئى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ھاكاۋۇرلۇق قىلىپ ئىشتىنىنى يەرگە سۆرەپ كىيىشنىڭ ھاراملىقى، كىمكى شۇنداق قىلىپ تەۋبە قىلمىسا ئاللاھ تائالانىڭ ئۇنىڭغا قىيامەتتە رەھمەت كۆزى بىلەن قارىمايدىغانلىقى.

2) ئىشتاننى ھاكاۋۇرلۇق ۋە تەكەببۇرلۇق قىلماي ئۇزۇن كىيگەندە ئۇنىڭ مەكرۇھ بولىدىغانلىقى.

3) ئەگەر زۆرۈرىيەت ئۈچۈن ئۇزۇن كىيسە مەكرۇھ ئەمەس مۇباھ بولىدىغانلىقى.

796 ـ ئەبۇ جۇرەيى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن بىر ئادەمنىڭ جامائەت ئىچىدە ۋەز ـ نەسىھەت قىلىۋاتقانلىقىنى كۆردۈم، كىشىلەر ئۇنىڭ سۆزىنى زەن قويۇپ ئاڭلايتتى. مەن: بۇ كىشى كىم؟ دەپ سورىدىم. كىشىلەر: ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى دېدى. مەن: ئى رەسۇلۇللاھ، ئەلەيكەسسالام (ساڭا ئامانلىق بولسۇن) دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «لا تَقُل عَلَيكَ السَّلامُ، علَيكَ السلامُ تحِيَّةُ الموْتَى قُلِ:

السَّلامُ علَيك» «ئەلەيكەسسالام دېگەن سۆز ئۆلۈكلەرگە قارىتا بېرىلىدىغان سالام. سەن ئەسسالامۇ ئەلەيكە (ساڭا ئامانلىق بولسۇن!) دېگىن»، دېدى. مەن: سەن ئاللاھنىڭ ئەلچىسمۇ؟ دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «أنَا رسول اللّٰه الذي إذا أصابَكَ ضَرٌّ فَدعَوْتَهُ كَشَفَهُ عنْكَ، وإذا أصَابَكَ عامُ سنَة فَدَعوْتَهُ أنبتَهَا لك، وإذَا كُنتَ بِأرْضٍ قَفْرٍ أوْ فلاةٍ، فَضَلَّت راحِلَتُكَ، فَدعوْتَه رَدَّهَا علَيكَ» «مەن ئاللاھنىڭ ئەلچىسى، ئەگەر سەن بىرەر زىيان زەخمەتكە يولۇققان ۋاقتىڭدا، ئاللاھتىن تىلىسەڭ، ئاللاھ تائالا زىيان زەخمەتنى بېشىڭدىن كۆتۈرۈۋېتىدۇ. ئەگەر سەن قەھەتچىلىككە ئۇچراپ ئاللاھتىن تىلىسەڭ، ئاللاھ تائالا ساڭا مولچىلىق ئاتا قىلىدۇ. ئەگەر سەن دەشتى ـ باياۋاندا مىنىدىغان ئات ـ ئۇلاغلىرىڭنى يىتتۈرۈپ قويساڭ، ئاللاھ تائالاغا دۇئا قىلساڭ، ئاللاھ تائالا ساڭا ئۇنى قايتۇرۇپ ئەكېلىپ بېرىدۇ»، دېدى. مەن: يەنە ماڭا نەسىھەت قىلساڭ، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «لا تسُبَّنَّ أحداً» «ھېچ ئادەمنى تىللىمىغىن»، دېدى. مەن شۇندىن كېيىن، ھېچقانداق بىر ئادەمنى، ھەتتا قۇللارنى ۋە تۆگە، قويلارنىمۇ تىللىمىدىم.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «وَلا تَحقِرنَّ مِنَ المعروفِ شَيْئاً، وأنْ تُكَلِّمَ أخَاك وأنتَ مُنْبسِطٌ إليهِ وجهُكَ، إنَّ ذلك مِنَ المعرُوفِ . وارفَع إزارَكَ إلى نِصْفِ السَّاقِ، فَإن أبيتَ فإلى الكَعبين، وإياكَ وإسْبال الإزارِ فَإنَّهَا مِن المخِيلةِ وإنَّ اللّٰه لا يحبُّ المَخِيلة، وإن امْرؤٌ شَتَمك وَعَيَّركَ بمَا يَعْلَمُ فيكَ فلا تُعيِّرهُ بما تَعلَم فيهِ، فإنَّمَا وبالُ ذلكَ عليهِ» «ھەرقانداق ياخشى ئىشنى كىچىك سانىمىغىن. قېرىندىشىڭغا ئوچۇق چىراي گەپ قىلىشىڭمۇ ياخشى ئىش ھېسابلىنىدۇ. ئىشتىنىڭنىڭ ئۇزۇنلۇقى پاقالچىقىڭنىڭ يېرىمىغىچە بولسۇن. ئەگەر ئۇنىڭغا ئۇنىمىساڭ ئوشۇقچىلىك بولسۇن، ئىشتاننى ئۇزۇن كىيىشتىن ساقلانغىن، چۈنكى بۇ تەكەببۇرلۇققا ياتىدۇ. ئاللاھ تائالا تەكەببۇرلۇقنى ياقتۇرمايدۇ. ئەگەر سېنى بىر ئادەم تىللىسا ۋە سەندە بار ئەيىبلەرنى ئېچىپ سېنى ئوسال قىلسا سەن ئەيىبى بىلەن ئوسال قىلمىغىن، شۇنداق قىلساڭ ئۇ جازاسىنى ئۆزى تارتىدۇ»، دئضةن.

— ئەبۇ داۋۇد ۋە تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: تىللاش ۋە ھاقارەتلەشنىڭ ھارام ئىكەنلىكى، تىللانغان كىشى تىللىغۇچى كىشىنى ئۆزىنى قانداق تىللىسا شۇنداق تىللىماي، يالغان ـ ياۋداقنى قوشۇپ ئاشۇرۇۋېتىشنىڭ دۇرۇس بولمايدىغانلىقى. ئەگەر تىللانغان كىشى قىساسىنى ئالسىمۇ ئالدى بىلەن تىللىغان كىشىنىڭ ئالدىدا تىللىغانلىق گۇناھى بولىۋېرىدىغانلىقى.

797 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىر ئادەم ئۇزۇن ئىشتان كىيگەن ھالدا نامازغا تۇرۇۋىشقا تەمشىلىۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ كىشىگە: «اذهَب فَتَوضأْ» «بېرىپ تاھارەت ئالغىن»، دېدى. ئۇ كىشى تاھارەت ئېلىپ بولۇپ يېنىپ كەلگەندە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە ئۇ كىشىگە

«اذهَب فَتوضأْ» «بېرىپ تاھارەت ئالغىن!»، دېدى. بىر كىشى: ئى رەسۇلۇللاھ! سەن نېمە ئۈچۈن ئۇ كىشىنى تاھارەت ئېلىشقا بۇيرۇدۇڭ-دە جىم تۇردۇڭ؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «إنه كانَ يُصلِّي وهو مُسْبلٌ إزارهُ، إن اللّه لا يقْبلُ صلاةَ رجُلٍ مُسبِلٍ» «ئۇ ئادەم ئۇزۇن ئىشتان كىيىپ ناماز ئوقۇشقا تۇردى. ئاللاھ تائالا ھوشۇقتىن ئېشىپ كەتكەن ئۇزۇن ئىشتان كىيىپ ناماز ئوقۇغان كىشىنىڭ نامىزىنى قوبۇل قىلمايدۇ»، دېدى.

— ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھېلىقى كىشىنى قايتا تاھارەت ئېلىشقا بۇيرۇغانلىقى، قايتا تاھارەت ئېلىش ئۇ كىشىنىڭ تەكەببۇرلۇقتىن ئىشتانىنى يەرگە سۆرەپ كىيگەن گۇناھىنىڭ كەففارىتى بولۇشى ئۈچۈندۇر. شۇنداق ھەدىسمۇ كەلگەنكى «تاھارەت دېگەن گۇناھلارغا كەففارەت بولىدۇ». بۇ يەردە تاھارەت ئالغۇچىنىڭ تاھارىتىدە نۇقسان بولغانلىقى ئۈچۈن ئۇنى قايتا تاھارەت ئېلىشقا بۇيرۇغان بولۇشى مۇمكىن. ناماز نەفلى ناماز بولغانلىقى ئۈچۈن قايتا ئوقۇشقا بۇيرۇمىغان.

798 ـ قەيس ئىبنى بەشىردىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مېنىڭ دادام بولسا ئەبۇ دەردائىنىڭ دوستى ئىدى. ئۇ مۇنداق دېدى: دەمەشقتە ئىبنى ھەنزەلىيە ئىسىملىك بىر ساھابە بولۇپ، ئۇ كىشى يالغۇز يۈرەتتى، كىشىلەر بىلەن ئاز ئارىلىشاتتى، ناماز ئوقۇپ بولۇپ ئۆيىگە كەلگۈچىلىك ئاللاھ تائالاغا كۆپ تەسبىھ ۋە تەكبىر ئېيتاتتى. بىر كۈنى بىز ئەبۇ دەردائىنىڭ قېشىدا ئىدۇق، ئۇ كىشى بىزنىڭ قېشىمىزدىن ئۆتتى، ئەبۇ دەردائ ئۇنىڭدىن: بىزگە بىر ئېغىز پايدىلىق نەسىھەت قىلىپ قويساڭ، دەپ ئۆتۈندى. ئۇ ساھابە مۇنداق دېدى: بىر قېتىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر جايغا لەشكەر ئەۋەتتى. لەشكەرلەر قايتىپ كەلگەندە ئۇلاردىن بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئولتۇرغان جايدا ئولتۇرۇپ يېنىدىكى كىشىگە: ئەگەر بىز دۈشمەن بىلەن ئۇچراشقان ۋاقتىمىزدا، ئارىمىزدىن بىرسى قىلىچىنى دۈشمەنگە تەڭلەپ مېنى كىچىك چاغلىما! مەن غىفارى قەبىلىسىنىڭ يىگىتىمەن، دېسە سەن ئۇ سۆزگە قارىتا قانداق قارايسەن؟ دېدى. ئۇ كىشى: مېنىڭچە ئۇنىڭغا ھېچقانداق ئەجىر بېرىلمەيدۇ، دېدى. ئۇنى ئاڭلىغان يەنە بىر كىشى: مېنىڭ قارىشىمچە ئەجىر بېرىلىدۇ، دېدى. شۇنىڭ بىلەن بۇ ئىككىسى گەپ تالىشىپ قالدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇنى ئاڭلاپ مۇنداق دېدى: «سُبْحان اللّه؟ لا بَأْس أن يُؤْجَرَ ويُحْمَد» «سۇبھانالللاھ! (ئاللاھ پاكتۇر) ھېچقانداق باك يوق، ئۇ كىشىگە ئەجىر بېرىلىدۇ ۋە ماختاشقا سازاۋەر بولىدۇ»، دېدى. مەن ئەبۇ دەردائىنىڭ بۇ گەپنى ئاڭلاپ خۇشال بولۇپ بېشىنى كۆتۈرۈپ: بۇ سۆزنى سەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئاڭلىغانمۇ؟ دېگەنلىكىنى ساھابىنىڭ: ھەئە، شۇنداق، دەپ جاۋاب بەرگەنلىكىنى كۆردۈم. ئەبۇ دەردائ بۇ سۆزنى داۋاملىق تەكرارلاۋەردى ھەتتاكى مەن: ئەبۇ دەردائ (ئۇ ساھابىغا ھۆرمەت يۈزىسىدىن) تىزلىنىپ

ئۆلتۈرامدىكىن دەپ قالدىم. يەنە بىر كۈنى ئۇ ئادەم بىزنىڭ يېنىمىزدىن ئۆتتى، ئەبۇ دەردائ ئۇ ئادەمگە: بىزگە پايدىلىق نەسىھەت قىلىپ قويساڭ؟ دەپ ئۆتۈنۈپ سورىدى، ئۇ ئادەم مۇنداق دېدى: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە: ‹المُنْفِقُ عَلى الخَيْلِ كالبَاسِطِ يَدَهُ بالصَّدَقة لا يَقْبِضُها› ‹جىھاتقا ئات تەييارلىغان ۋە ئۇنىڭغا خىراجەت قىلغان كىشى داۋاملىق سەدىقە قىلىپ تۇرغان كىشىگە ئوخشايدۇ›، دېگەنىدى». ئاندىن ئۇ ساھابە يەنە بىر كۈنى بىزنىڭ قېشىمىزدىن ئۆتۈۋىدى، ئەبۇ دەردائ يەنە: « بىزگە بىرەر ئېغىز پايدىلىق نەسىھەت قىلىپ قويساڭ »، دەپ ئۆتۈنۈپ سورىدى. ئۇ ساھابە مۇنداق دېدى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «نعْمَ الرَّجُلُ خُرَيْمٌ الأَسَديُّ، لولا طُولُ جُمته وَإِسْبَالُ إِزَارِه» «خۇرەيم ئۇسەيدى چېچىنى مۈرىسىگە چۈشۈرۈۋالمىغان، ئىشتىنىنى يەرگە سۆرىۋالمىغان بولسا، نېمە دېگەن ياخشى ئادەم»، دېگەنىدى. بۇ گەپ خۇرەيمگە يېتىپ، ئۇ دەرھال ئۇستۇرا بىلەن چېچىنى قۇلىقىغىچىلىك، ئىشتىنىنى پاچىقىغىچىلىك كېسىۋەتتى. ئاندىن ئۇ ساھابە يەنە بىر كۈنى بىزنىڭ قېشىمىزدىن ئۆتۈۋىدى، ئەبۇ دەردائ يەنە ئۇنىڭدىن: بىزگە بىر ئېغىز پايدىلىق نەسىھەت قىلىپ قويساڭ، دەپ ئۆتۈنۈپ سورىدى. ئۇ ساھابە مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ (ساھابىلەرگە): «إِنَّكُمْ قَادمُونَ عَلى إِخْوانِكُمْ. فَأَصْلِحُوا رِحَالَكمْ، وأَصْلحوا لبَاسَكُمْ حتى تَكُونُوا كَأَنَّكُمْ شَامَة في النَّاسِ، فَإِنَّ اللَّه لاَ يُحبُّ الفُحْشَ وَلاَ التَّفَحُش» «سىلەر قېرىندىشىڭلارنىڭ قېشىغا كېتىۋاتىسىلەر، ئوخشاش كۆركەم بولۇشۇڭلار ئۈچۈن ئۇلاقلىرىڭلارنى ۋە كىيىمىڭلارنى چىرايلىق تۈزەشتۈرۈڭلار، چۈنكى ئاللاھ تائالا بىلىپ بىلمەي رەتسىز يۈرگەن ئادەمنى ياخشى كۆرمەيدۇ»، دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم. — ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئەبۇ دەردائ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئىلمىنى زىيادە قىلىشقا ھېرىسمەنلىكى ۋە ئىلىم تەلەپ قىلىشتىكى كەمتەرلىكى.

2) ئەگەر بىر كىشى باتۇرلۇق بىلەن خەلق ئارىسىدا تونۇلغان بولسا جەڭ مەيدانىدا دۈشمەنگە ئۆزىنىڭ نام ـ شەرىپىنى تونۇشتۇرۇشنىڭ دۇرۇس ئىكەنلىكى، چۈنكى بۇنىڭدا دۈشمەننى قورقۇتۇش مەقسەت قىلىنىپ تەكەببۇرلۇق، مەنمەنچىلىك قىلىش نىسبىتى يوقلۇقى.

3) بەندىنىڭ ئۆزىنى باشقىلارنىڭ ئەيىبلىشىدىن ساقلىنىشى، قېرىنداشلىرىغا پايدىلىق بولغان ئىشنى قىلىپ، ئۇلارنىڭ دوستلۇقى ۋە مۇھەببىتىنى قوزغىتىشى، رەتسىزلىك ۋە مەينەتلىكتىن ساقلىنىش لازىملىقى، چۈنكى ئاللاھ تائالا بەندىسىگە بەرگەن نېئمىتىنىڭ بەلگىلىرىنى شۇ بەندىدە كۆرۈشنى ياخشى كۆرىدىغانلىقى.

799 ـ ئەبۇ سەئىد خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إزرَةُ المُسلِمِ إِلى نصْفِ السَّاقِ، وَلاَ حَرَجَ أَوْ لا جُنَاحَ فيما بَيْنَهُ وَبَيْنَ الكَعْبَيْنِ، فَمَا كانَ أَسْفَلَ منَ الكعْبَيْنِ فَهَوُ في النَّارِ، ومَنْ جَرَّ إِزارهُ بَطَراً لَمْ يَنْظرِ اللَّه إِلَيْهِ» «مۇسۇلمانلارنىڭ ئىشتىنىنىڭ ئۇزۇنلۇقى پاقالچىقىنىڭ يېرىمىغىچە بولسا بولىدۇ، پاقالچاقنىڭ يېرىمىدىن ھوشۇققىچە بولسىمۇ ھېچ گەپ يوق. ھوشۇقىدىنمۇ ئېشىپ

كەتكەن ئىشتاننى كىيگەن ئادەم چوقۇم دوزاختا كىرىدۇ. كىمكى تەكەببۇرلۇقتىن ئىشتىنىنى ئۇزارتىۋالىدىكەن، ئاللاھ تائالا ئۇ كىشىگە قارىمايدۇ».

— ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان.

**800**. ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن ئۇزۇن ئىشتان كىيىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدىن ئۆتتۈم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا قاراپ: «يا عَبْدَ اللَّهِ، ارْفَعْ إِزارَكَ» «ئابدۇللاھ، ئىشتىنىڭنى كۆتۈرۈۋالغىن!»، دېدى. مەن ئىشتاننى يۇقىرى كۆتۈردۈم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «زِدْ» «يەنە ئازراق كۆتۈرگىن»، دېدى. شۇ ئىشتىن كېيىن مەن ئىشتاننىڭ ئۇزۇنلىقىغا ناھايىتى دىققەت قىلىدىغان بولدۇم. بەزى ئادەملەر ئىبنى ئۆمەردىن: «قانچىلىك ئۇزۇنلۇقتا كىيىش كېرەك؟ »، دەپ سورىدى. ئۇ: «پاقالچاقنىڭ ئوتتۇرىغىچىلىك ئۇزۇنلۇقتا بولسا بولىدۇ»، دېدى.

— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: **1**) ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەرنىڭ پەزىلىتى ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ۋە سۈننەتكە يېقىندىن ئەگىشىدىغانلىقى.

**2**) ئىشتاننى پاقالچىقىنىڭ يېرىمىغىچىلىك كىيىشنىڭ ئەۋزەل ئىكەنلىكى.

**801** ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مَنْ جَرَّ ثَوبَهُ خُيلاءَ لَمْ يَنْظُرِ اللَّهُ إِلَيْهِ يَوْمَ القِيامَةِ» «تەكەببۇرلۇقتىن كىيىملەرنى ئۇزۇن قىلىۋالغان كىشىگە ئاللاھ تائالا قىيامەت كۈنى قارىمايدۇ».

ئۇممۇ سەلەمە: «ئاياللارنىڭ كىيىملىرى قانداق بولۇشى كېرەك؟ »، دەپ سورىدى. ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: «يُرْخِينَ شِبْراً» «بىر غېرىچ ئۇزۇن بولسۇن»، دېدى. ئۇممۇ سەلەمە: ئۇنداقتا پۇت ئۇچۇق قالىدىغۇ دېدى. ئىبنى ئۆمەر: «فيُرْخِينَهُ ذِراعاً لاَ يَزِدْنَ» «ئۇنداق بولسا بىر گەز ئۇزۇنلۇقتا بولسۇن، بۇنىڭدىنمۇ ئاشۇرۇۋېتىشكە بولمايدۇ»، دېدى.

— ئەبۇ داۋۇد ۋە ترمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئاياللارنىڭ پۇتىنى يېپىپ تۇرۇش ئۈچۈن ئۇلارنىڭ يەرگە تەگكۈدەك قىلىپ كىيىمنى بىرەر گەز ئۇزۇن كىيىشنىڭ دۇرۇسلىقى.

## 120. باب كەمتەرلىك يۈزىسىدىن ئېسىل كىيىم كىيىشنى تەرك ئېتىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى توغرىسىدا

يۇقىرىدىكى ئاچلىق ۋە ئاددىي ـ ساددا ياشاش توغرىسىدىكى بابتىمۇ بۇ بابقا دائىر ھەدىسلەر ئۆتتى.

**802** ـ مۇئاز ئىبنى ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مَنْ تَرَكَ اللِّباس تَواضُعاً للّه، وَهُوَ يَقْدِرُ علَيْهِ، دعاهُ اللَّهُ يَوْمَ القِيامَةِ عَلى رُؤُوسِ الخَلائِقِ حتى يُخيِّره منْ أَيِّ حُلَلِ الإِيمان شَاءَ يلبَسُها» «ئېسىل كىيىملەرنى كىيىشكە قادىر تۇرۇقلۇق، ئاللاھ تائالا رازىلىقى ئۈچۈن كەمتەر بولۇپ ئېسىل كىيىملەرنى كىيمىگەن كىشىنى ئاللاھ تائالا قىيامەت كۈنى بارلىق كىشىلەر ئالدىدا چاقىرىپ مۇئمىنلەر جەننەتتە كىيىدىغان كىيىملەردىن خالىغىنىنى كىيىش ئىختىيارلىقىنى بېرىدۇ». — ترمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئاددىي ـ ساددا كىيىنىشنىڭ، باشقىلارغا ھاكاۋۇرلۇق قىلماسلىق ۋە كۆز ـ كۆزقىلماسلىقنىڭ پەزىلىتى.

## 121. باب كىيىم ـ كېچەكتە ئوتتۇراھال بولۇشنىڭ ياخشىلىقى، شەرئى مەقسەت ياكى زۆرۈرىيەت بولمىغان ئەھۋال ئاستىدا ھۆرمىتىنى چۈشۈرۈۋېتىدىغان ناچار كىيىملەرنى كىيمەسلىك توغرىسىدا

**803** ـ ئەمر ئىبنى شۇئەيب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إِن اللَّه يُحِبُّ أَنْ يُرى أَثَرُ نِعْمَتِهِ عَلى عبْده» «شۈبھىسىزكى ئاللاھ تائالا ئۆز نېمىتىنىڭ ئەسىرىنى (ئالامەتلىرىنى) بەندىلىرىدە كۆرۈشنى ياقتۇرىدۇ». — ترمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: تەكەببۇرلۇق قىلىش ۋە باشقىلارغا كۆز ـ كۆز قىلىش ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى ئاللاھ تائالانىڭ نېمىتىنى نامايان قىلىش يۈزىسىدىن چىرايلىق كىيىنىشنىڭ دۇرۇس ئىكەنلىكى ۋە خىش ـ ئەقرىبالىرىغا سىلە ـ رەھىم قىلىش، موھتاجلارغا ياردەم قولىنى سۇنۇشقا ئوخشاش ياخشى ئىشلارنى كۆپ قىلىش كېرەكلىكى.

## 122. باب ئەرلەرگە يىپەك كىيىم كىيىش، يىپەك كۆرپىدە ئولتۇرۇش ۋە ئۇنىڭغا يۆلىنىشنىڭ ھاراملىقى، ئاياللارغا ئۇنى كىيىشنىڭ دۇرۇس بولىدىغانلىقى توغرىسىدا

**804** ـ ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لاَ تَلْبَسُوا الحرير، فَإِنَّ مَنْ لَبِسهُ في الدُّنْيَا لَمْ يَلْبَسْهُ في

الآخرة» «يىپەك كىيىم كىيمەڭلار، دۇنيادا يىپەك كىيىم كىيگەن كىشى ئاخىرەتتە ئۇنى كىيەلمەيدۇ».
— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: بالاغەتكە يەتكەن ئەرلەرگە بۇ دۇنيادا يىپەكتىن كىيىم كىيىشنىڭ ھارام ئىكەنلىكى ۋە بۇنىڭدىكى ھېكمەتنىڭ بولسا پەخىرلىنىش ۋە ھاكاۋۇرلۇقنى، ھەشەمەتچىلىك ۋە زىننەتنى ياكى مۇشرىكلارنى دوراشنى تەرك ئېتىش ئىكەنلىكى.

805 ـ ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «إنَّما يلبَسُ الحريرَ منْ لا خَلاق لَهُ» «شەكسىزكى، يىپەك كىيىمنى ئاخىرەتتە يىپەك كىيىمدىن نېسۋىسى يوق كىشىلەرلا كىيىدۇ».
— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ھارام قىلىنغان ئىشلارنى قىلغان ۋە بۇ دۇنيادا يىپەكتىن كىيىم كىيگەن كىشىلەر تەۋبە قىلىپ ئاللاھتىن گۇناھىنى تىلىمىسە دوزاخ ئازابىغا دۇچار بولىدىغانلىقى.

806 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «منْ لَبِسَ الحرير في الدُّنيا لَمْ يَلْبسْهُ في الآخرَةِ» «دۇنيادا يىپەك كىيىم كىيگەن ئادەم ئاخىرەتتە كىيەلمەيدۇ»
— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: يىپەكتىن كىيىم كىيىشنىڭ ئاللاھ تائالانىڭ « ئۇلارنىڭ كىيىملىرى يىپەكتىن بولىدۇ »، دېگەن سۆزىگە ئاساسلانغاندا ئاخىرەتنىڭ نېئمەتلىرىدىن ئىكەنلىكى، ئەرلەرنىڭ بۇ دۇنيادا يىپەكتىن كىيىم كىيىشى ئاللاھ تائالانىڭ ئەمرىگە خىلاپلىق قىلغانلىق بولۇپ، ئۇ دۇنيادا يىپەك كىيىم كىيىشتىن مەھرۇم قالىدىغانلىقى.

807 ـ ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوڭ قولىغا يىپەك، سول قولىغا ئالتۇننى ئېلىپ: «إنَّ هذَيْنِ حرَامٌ عَلى ذُكُورِ أُمَّتي» «ھەقىقەتەن بۇ ئىككىسى ئۇممىتىمنىڭ ئەركەكلىرىگە ھارامدۇر»، دېگەنلىكىنى كۆردۈم، دېدى.
— ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان.

808 ـ ئەبۇ مۇسا ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «حُرِّم لِبَاسُ الحَرِيرِ وَالذَّهَب على ذُكُورِ أُمَّتي، وَأُحلَّ لإِنَاثِهِم» «يىپەك كىيىم بىلەن ئالتۇن ئۇممىتىمنىڭ ئەركەكلىرىگە ھارام، ئاياللىرىغا ھالال قىلىندى».
— ترمىزى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: يىپەكتىن كىيىم كىيىشنىڭ ۋە ئالتۇننىڭ ئاياللارغا ھالال ئىكەنلىكى.

809 ـ ھۇزەيفە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزنى ئالتۇن ياكى كۈمۈش قاچىلاردا يېيىش ـ ئىچىشتىن، ئىنچىكە

ۋە كەڭ تالالىق يىپەك كىيىملەرنى كىيىشتىن ۋە ئۇلارنىڭ ئۈستىدە ئولتۇرۇشتىن چەكلىگەن. — بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) بۇ ھەدىستىكى چەكلەش سۆزى ھەدىستە تىلغا ئېلىنغان ئىشلارنىڭ ھەممىسىنىڭ ھارام ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەيدۇ.

2) يىپەك ئۈستىدە بىۋاسىتە ئولتۇرۇشنىڭ ھارام ئىكەنلىكى كۆپ سانلىق ئۆلىمالارنىڭ بىرلىككە كەلگەن كۆز قارىشىدۇر.

3) سائەت ۋە كۆز ئەينەككە ئوخشاش ئالتۇندىن ياسالغان بۇيۇم ۋە ئالتۇن قاچا ـ قۇچىلارنى ئىشلىتىشنىڭ ھارام ئىكەنلىكى.

4) ھەشەمەتچىلىك قىلىشتىن ۋە كۇففارلارنى دوراشتىن يىراق بولۇش.

5) زىننەت ئۈچۈن ئالتۇن بۇيۇم تاقاشنىڭ ئاياللارغا خۇددى يىپەكتىن كىيىم كىيىشكە رۇخسەت قىلىنغىنىغا ئوخشاشلا رۇخسەت قىلىنغانلىقى.

6) ئالتۇن ـ كۈمۈشتىن ياسالغان قاچىلارنى ئىشلىتىش ۋە تاۋار ـ دۇردۇن ئۈستىدە ئولتۇرۇشنىڭ ھەشەمەتخور مۇتەكەببىرلارنىڭ ئالامىتى ئىكەنلىكى.

## 123 . باب بەدىنى قىچىشىدىغان ئادەمگە يىپەك كىيىم كىيىشنىڭ دۇرۇسلۇقى توغرىسىدا

810. ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، زۇبەير بىلەن ئابدۇراھمان ئىبنى ئەۋفنىڭ قىچىشقاق كېسىلى بولغاچقا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ ئىككىسىگە يىپەك كىيىم كىيىشكە رۇخسەت قىلدى.

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) قىچىشقاق كېسىلى بار بالاغەتكە يەتكەن ئەرلەرنىڭ يىپەكتىن كىيىم كىيىشىگە رۇخسەت قىلىنغانلىقى.

2) ئىسسىق ياكى سوغۇقتىن دالدا قىلىش ئۈچۈن يىپەك كىيىمدىن باشقا ھېچقانداق كىيىمى يوق ئەھۋال ئاستىدا يىپەك ئىشلىتىشكە بولىدىغانلىقى.

## 124 . باب يولۋاس تېرىسىدىن تۆشەك قىلىش ياكى ئېگەر، توقۇم قىلىپ مىنىشتىن مەنئى قىلىش توغرىسىدا

811 ـ مۇئاۋىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لاَ تَرْكَبوا الخَزَّ وَلاَ النِّمارَ» «يولۋاس تېرىسى ۋە يىپەكنى ئۇلاغقا توقۇم ئېگەر قىلىپ مىنمەڭلار». — ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: يىپەك ئىشلىتىلگەن ئېگەرگە مىنىشنىڭ ھارام ئىكەنلىكى ۋە يولۋاس تېرىسى ئىشلىتىشنىڭمۇ ھاراملىقى، چۈنكى بۇنىڭ زىننەتلىنىش ۋە ھاكاۋۇرلۇققا

979 ـ ئەبۇ مۇسا ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: سەپەر ئۈستىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە ئىدۇق. كېتىپ بېرىپ بېرەر ئويمانغا چۈشكەن ۋاقتىمىزدا ۋارقىراپ تەھلىل (لآ إِلـهَ إِلاَّ اللهُ دېيىش. ــــ ت) ۋە تەكبىر ئېيتتۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «يا أَيُّهَا الناس ارْبَعُوا عَلى أَنْفُسِكم فَإنَّكم لا تَدعونَ أَصَمَّ وَلَا غَائِباً. إنَّهُ مَعَكُمْ، إنَّهُ سَمِيعٌ قَرِيبٌ» « ئى خالايىق! ئاۋازىڭلارنى پەس قىلىڭلار، سىلەر گاسنى ۋە غايىبنى چاقىرىۋاتقىنىڭلار يوق، ئاللاھ تائالا سىلەر بىلەن بىللە، ئاللاھ تائالا ھەقىقەتەن ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، سىلەرگە يېقىندۇر »، دېدى.

ــــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئاللاھ تائالانى تۆۋەن ئاۋازدا ياد ئېتىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

2) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرىگە كۆيۈنىدىغانلىقى.

3) ئاللاھ تائالانىڭ مۇئمىنلەرگە يېقىن ئىكەنلىكى.

4) ساھابىلەرنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كۆرسەتمىلىرىگە چىڭ ئېسىلىدىغانلىقى ۋە ئۇلارنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن سۆھبەتتە بولۇشقا ھېرىسمەن ئىكەنلىكى.

## 172 . باب سەپەردە دۇئا قىلىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى توغرىسىدا

980. ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ثَلاثُ دَعَوَاتٍ مُسْتَجَابَاتٌ لا شَكَّ فِيهِنَّ: دَعْوَةُ المَظلومِ، وَدَعْوَةُ المسَافِرِ، وَدَعْوَةُ الوَالِدِ عَلى وَلَدِهِ» « ئۈچ تۈرلۈك دۇئانىڭ ئىجابەت بولۇشىدا شەك يوق. ئۇلار: بىرىنچى، زۇلۇمغا ئۇچرىغۇچىنىڭ دۇئاسى. ئىككىنچى، مۇساپىرنىڭ دۇئاسى. ئۈچىنچى، ئاتىنىڭ پەرزەنتىگە قىلغان دۇئاسى ». ــــ ئەبۇ داۋۇد ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) مۇساپىرنىڭ ئۆزىگە ۋە باشقىلارغا دۇئا قىلىپ قويۇشىنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى. چۈنكى، ئاللاھ تائالا مۇساپىرنىڭ دۇئاسىنى ــــ ئۇ سەپەردە جاپا ـ مۇشەققەت چەككەچكە ــــ ئىجابەت قىلىدىغانلىقى.

2) زۇلۇم ۋە ئاتا ـ ئانىنى قاقشىتىشتىن ئاگاھلاندۇرۇش. زۇلۇمغا ئۇچرىغۇچىنىڭ بەددۇئاسىدىن ساقلىنىش، چۈنكى بۇ ئىككىسىنىڭ دۇئاسى ئىجابەت بولماي قالمايدۇ.

## 173 . باب يولۇقۇپ كىشىلەردىن ۋە باشقا نەرسىلەردىن قورققاندا قىلىدىغان دۇئا توغرىسىدا

981 ـ ئەبۇ مۇسا ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ بىرەر قەۋمدىن خەۋپسىرىسە، مۇنداق دۇئا قىلاتتى: «اللَّهُمَّ إِنَّا نجعلُكَ في نحورِهِمْ، ونعُوذُ بِكَ مِنْ شرُورِهِمْ» «ئى ئاللاھ، بىز سەندىن بىزگە بەرگەن ياردىمىڭنى بىزگە، دۈشمەنلەرنىڭ ھېلىسىنى ئۇلارنىڭ ئۆزلىرىگە قايتۇرۇشۇڭنى تىلەيمىز ۋە ئۇلارنىڭ يامانلىقىدىن سەن بىلەن پاناھ تىلەيمىز». ـــ ئەبۇ داۋۇد ۋە نەسەئىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: بېشىغا كۈن چۈشسە ئاللاھ تائالاغا ئىلتىجا قىلىش ۋە ئۇنىڭغا ئېسىلىش، زالىم ۋە باشقىلارنىڭ يامانلىقىغا دۇچ كەلگەندە بولسا بۇ دۇئا بىلەن دۇئا قىلىش. بۇنداق قىلىشنىڭ سەپەردە تېخىمۇ كۆچلۈك تەكىتلىنىدىغانلىقى. چۈنكى، مۇساپىر سەپەردە تۈرلۈك خەۋپكە دۇچ كېلىش مۇمكىنچىلىكى بارلىقى.

## 174 . باب يولۇقۇپنىڭ مەنزىلگاھقا چۈشكەندە ئوقۇيدىغان دۇئالىرى توغرىسىدا

982 ـ خەۋلە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: «مەن رەسۇلۇللاھنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: «مَنْ نَزلَ مَنزِلاً ثُمَّ قال: أعُوذُ بِكَلِماتِ اللَّهِ التَّامَّاتِ مِنْ شَرِّ مَا خَلَقَ، لَمْ يضرَّه شَيْءٌ حتَّى يرْتَحِل مِنْ منزِلِهِ ذلكَ» «كىمكى بىرەر ئورۇنغا چۈشۈپ، ‹نۇقسانسىز، مۇكەممەل كالامۇللاھقا سېغىنىپ، ئاللاھنىڭ مەخلۇقاتلىرىنىڭ شەررىدىن پاناھ تىلەيمەن›، دېسە، ئۇ كىشى مۇشۇ جايدىن كەتكۈچە ئۇنىڭغا ھېچ نەرسە زىيان ـ زەخمەت يەتكۈزەلمەيدۇ».

ـــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: كېچە ياكى كۈندۈزدە بولسۇن، ھەر قانداق پېشكەللىككە دۇچ كەلگەندە بۇ دۇئا بىلەن دۇئا قىلىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

983 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ سەپەردە كېتىۋېتىپ كەچ كىرىپ قالسا، مۇنداق دەيتتى: «يَا أَرْضُ ربِّي وَربُّكِ اللَّه، أعُوذُ بِاللَّهِ مِنْ شرِّكِ وشَرِّ ما فِيكِ،وشر ماخُلقَ فيكِ، وشَرِّ ما يدِبُّ عليكِ، وأعوذ باللَّهِ مِنْ شَرِّ أَسدٍ وَأَسْودٍ، ومِنَ الحيَّةِ والعقربِ، وَمِنْ سَاكِنِ البلَدِ، ومِنْ والِدٍ وما وَلَد» «ئى زېمىن، سېنىڭ ۋە مېنىڭ پەرۋەردىگارىم ئاللاھ تائالادۇر. ئاللاھ تائالانىڭ نامى بىلەن سېنىڭ ۋە سەندىكى نەرسىلەرنىڭ شەررىدىن، سەندىن يارىتىلغان نەرسىنىڭ ۋە سېنىڭ ئۈستۈڭدە ئۆمىلىگۈچىلەرنىڭ شەررىدىن پاناھ تىلەيمەن. يولۋاسنىڭ، چوڭ قارا يىلاننىڭ، بارلىق يىلان ـ

چايانلاردىن، شەھەردە ماكانلاشقۇچىلاردىن، ئىبلىس ۋە بارلىق شەيتانلارنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەيمەن». — ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: سەپەردە بىرەر ئورۇنغا چۈشكەندە، بولۇپمۇ كېچىدە چۈشكەندە بۇ دۇئا بىلەن دۇئا قىلىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى. چۈنكى، كېچە قاراڭغۇلۇقىدا ئەزىيەت، خەتەرلەر كۆندۈزدىكىدىن كۆپ بولىدۇ. كىمكى بۇ دۇئا بىلەن دۇئا قىلسا، ئاللاھ تائالانىڭ ئىزنى بىلەن ئامان قالغۇسى.

## 175 . باب ئىشلىرى تۈگىگەن مۇساپىرنىڭ ئائىلىسىگە قايتىشقا ئالدىراشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى توغرىسىدا

**984** ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «السَّفَرُ قِطْعَةٌ مِن العذَابِ، يُمْنَعُ أحدَكم طَعامَهُ، وشَرَابَهُ وَنَوْمَهُ، فإذا قَضَى أَحَدُكُمْ نَهْمَتَهُ مِنْ سَفَرِهِ، فَلْيُعَجِّل إلى أَهْلِهِ» «سەپەر دېگەن بىر تۈرلۈك ئازابتۇر، ئۇ يېيىش ـ ئىچىشلارغا ۋە ئۇخلىشلارغا كاشال بولىدۇ. سەپەرگە چىققان ئادەم مەقسىتى ھاسىل بولغاندىن كېيىن ئائىلىسىگە قايتىشقا ئالدىرىسۇن».

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: سەپەردە ئىشنى تۈگىتىپ بولغان كىشىنىڭ مەيلى بالا ـ چاقىسى بولسۇن ياكى بولمىسۇن، يۇرتىغا قايتىشقا ئالدىراشقا تەرغىب قىلىش، ئارقىغا سۈرۈشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى.

## 176 . باب مۇساپىر ئادەمنىڭ ئۆز ئۆيىگە كۈندۈزى قايتىپ كېلىشىنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى، زۆرۈر بولمىسا كېچىسى قايتىپ كېلىشىنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

**985** ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إذا أطالَ أحدُكمْ الغَيْبةَ فَلا يطْرُقنَّ أَهْلَهُ لَيْلاً» «بىرىڭلار ئائىلىسىدىن ئايرىلغىلى ئۇزاق بولغان بولسا، قايتىپ كەلگەندە ئائىلىسىگە كېچىسى كىرمىسۇن».

يەنە بىر رىۋايەتتە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەپەردىن كەلگەن كىشىنىڭ ئۆز ئۆيىگە كېچىسى كىرىشنى مەنئى قىلغان، دېيىلگەن. — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

**986** ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەپەردىن قايتقاندا ئۆيىگە كېچىسى كىرمەيتتى. ئەتىگەن ياكى كەچقۇرۇندا كىرەتتى. — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) سەپەردىن قايتقاندا بالا ـ چاقىلىرىنى چۆچۈتۈپ قويماسلىقى ۋە ياقتۇرمايدىغان ئىشلارنى كۆرۈپ قالماسلىقى ئۈچۈن كېچىدە ئەمەس، بەلكى ئەتىگەن ياكى كەچ تەرەپتە كېلىشىنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

2) ئەگەر بالا ـ چاقىلىرى ئۇنىڭ كېلىشىنى بىلسە ياكى كېچىدە كەلمىسە بولمايدىغان زۆرۈرىيەت بولسا كېچىدە كەلسىمۇ بولىدىغانلىقى.

## 177 . باب سەپەردىن قايتقاندا، يۇرتنى كۆرگەندە ئوقۇيدىغان دۇئالار توغرىسىدا

987 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىز رەسۇلۇللاھ بىلەن بىللە سەپەردىن قايتىپ، مەدىنىگە يېقىن كەلگەندە، رەسۇلۇللاھ: «ئِيبُونَ، تَائِبُونَ، عَابِدونَ، لِرَبِّنَا حَامِدُونَ» «بىز قايتقۇچىلارمىز، تەۋبە قىلغۇچىلارمىز، ئىبادەت قىلغۇچىلارمىز، پەرۋەردىگارىمىزغا ھەمدۇسانا ئېيتقۇچىلارمىز»، دېدى. رەسۇلۇللاھ بۇ سۆزنى مەدىنىگە كىرگۈچە ئوقۇپ تۇردى. — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: سەپەردىن قايتىپ يۇرتىغا كەلگەندە يۇقىرىقىدەك ياكى شۇنىڭغا ئوخشاش دۇئالارنى قىلىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى. چۈنكى، بۇ دۇئادا تەۋبە، تائەت ۋە شۈكۈر قىلىشقا ئىرادە قىلىش بىلەن يەنە تىنچ ـ ئامان يۇرتىغا قايتىپ كېلىشتەك نېئمەتكە ئېرىشكەنلىكىگە شۈكۈر قىلغانلىقتەك مەزمۇنلارنىڭ ئىپادىلەنگەنلىكى.

## 178 . باب سەپەردىن قايتقان كىشىنىڭ ئالدى بىلەن مەھەللىسىدىكى مەسچىتكە كىرىپ، ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇشىنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى توغرىسىدا

988 ـ كەئب ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ سەپەردىن قايتقاندا ئالدى بىلەن مەسجىدكە كىرىپ، ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇيتتى. — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: سەپەردىن قايتىپ ئۆيگە بېرىشتىن بۇرۇن ئۆيگە ئەڭ يېقىن مەسجىدتە ئاز دېگەندىمۇ ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى. بۇنىڭدىكى ھېكمەت شۇكى، ئۆز يۇرتىغا قايتىپ كېلىپ تۇرۇشنى ئاللاھ تائالاغا ئىبادەت قىلىش بىلەن باشلىغانلىق بولىدىغانلىقى.

## 179 . باب ئايال كىشىنىڭ يالغۇز سەپەر قىلىشى توغرىسىدا

989 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لا يَحِلُّ لامْرَأَة تُؤْمِنُ باللَّهِ وَاليَومِ الآخِرِ تُسَافِرُ مَسِيرَةَ يَومٍ وَلَيْلَةٍ إلاَّ مَعَ ذِي محْرَمٍ

عليْهَا» « ئاللاھقا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرگەن ئايالنىڭ مەھرەمسىز بىر كېچە ـ كۈندۈزلۈك يولغا سەپەرگە چىقىشى دۇرۇس بولمايدۇ ».

ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

**990. ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنهۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، ئۇ رەسۇلۇللاھنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «لا يخْلُونَّ رَجُلٌ بامْرأةٍ إلا ومَعَهَا ذُو محْرمٍ، ولا تُسَافِرُ المرْأةُ إِلاَّ معَ ذِي محْرمٍ» « مەھرەمسىز ئايال يات ئەر بىلەن ئايرىم خالىي جايدا تۇرمىسۇن ۋە مەھرەمسىز سەپەر قىلمىسۇن ». بىر كىشى رەسۇلۇللاھقا: « ئى رەسۇلۇللاھ، مېنىڭ ئايالىم ھەج قىلىشقا چىققانىدى، مەن پالانى ـ پالانى غازاتقا چىقىشقا تىزىملاتقانىدىم »، دېدى. رەسۇلۇللاھ ئۇ كىشىگە: «انْطَلِقْ فَحُجَّ مع امْرأتِكَ» « ماڭغىن، ئايالىڭ بىلەن بىللە ھەج قىلغىن »، دېدى.**

ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئايال كىشىنىڭ ھەج ـ ئۆمرىدىن باشقا ئىشلار ئۈچۈن ئېرىدىن ئايرىلىپ مەھرەمسىز سەپەر قىلىشىنىڭ ھارام ئىكەنلىكى. شەرىئەت ئالىملىرى ئايال كىشىنىڭ يۇقىرىقىدەك سەپەر قىلىشىنى مەيلى ئۇ سەپەر ئۇزۇن ياكى قىسقا بولسۇن بىردەك چەكلەيدۇ.

2) ھەنەفىيلەر ئايال كىشىنىڭ سەپىرى ناماز قەسىر قىلىنىدىغان مۇساپىدىن ئۇزۇن بولسا چەكلەيدۇ. ئەمما، شافىئىيلار پەرز ھەج ۋە ئۆمرىدە ئۆزىگە ئىشەنچ قىلالىسا، مەھرەمسىز سەپەر قىلسا بولىدۇ، دەپ قارايدۇ. ھەنەفىيلەر بىلەن ئىمامى ئەھمەد (ھەنبەلى مەزھەپىدىكىلەر) بىردەك بۇنى، يەنى شافىئىيلارنىڭ قارىشىنى بولسا، تۆۋەندىكى دارىلقۇتنى رىۋايەت قىلغان پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «لاَتحِجن امْرَأةٌ إلّا وَمَعَهَا ذُومَحْرَم» « ئايال كىشى مەھرەمسىز ھەج قىلمىسۇن »، دېگەن ھەدىسكە ئاساسلىنىپ جائىز ئەمەس، دەپ قارايدۇ.

3) كۆپ سانلىق ئالىملار ئايال كىشى ھەج قىلىشقا ماڭغان بىر توپ ئاياللار بىلەن بىللە مەھرەمسىز ياكى ئېرىدىن ئايرىلىپ چىقسا بولىدۇ، دەپ قاراشتى. ئىمامى ئەھمەد: « ئەگەر ئايال كىشى بىلەن بىللە ھەج قىلىشقا چىقىدىغان باشقا ئاياللار بولمىسا، چوقۇم ئېرى ياكى مەھرىمى بىلەن بىللە چىقىشى لازىم »، دەپ قارايدۇ. لېكىن، ئاياللار سەپەرداشلىرىدىن ئايرىلىپ قالغان ياكى دۈشمەندىن ئەنسىرىگەنگە ئوخشاش زۆرۈر ئەھۋال ئاستىدا يالغۇز سەپەر قىلسا بولىدۇ.

4) ئىسلام دىنىنىڭ ئاياللارغا كۆڭۈل بۆلىدىغانلىقى ۋە ئۇلارنى ئاسرايدىغانلىقى، ئۇلارنىڭ قۇرۇق سۆز، قۇرۇق تۆھمەتكە قالماسلىقىغا ۋە باشقىلارنىڭ چېقىلىشىغا ئۇچرىماسلىقىغا كۆڭۈل بۆلىدىغانلىقى.

5) ئايال كىشى بىلەن خىلۋەت جايدا بولۇشنىڭ ھارام ئىكەنلىكى. چۈنكى، بۇنداق قىلىش باشقىلارنىڭ يامان گۇمانda بولۇشىغا سەۋەبچى بولىدىغانلىقى ۋە بۇزۇقچىلىققا ئېلىپ بارىدىغانلىقى.

## 180. باب قۇرئان ئوقۇشنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

**991 ـ ئەبۇ ئۇمامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ رەسۇلۇللاھنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان:** «اقْرَؤُا القُرآنَ فإنَّهُ يَأْتي يَوْمَ القيامةِ شَفِيعاً لأصْحابِهِ» **«قۇرئان ئوقۇڭلار، (قۇرئان كەرىم) قىيامەت كۈنى قۇرئان ئوقۇغانلارغا شاپائەت قىلىش ئۈچۈن ھازىر بولىدۇ».** ــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: قۇرئان ئوقۇشنىڭ پەزىلىتى، قۇرئاننىڭ قىيامەت كۈنى ئۇنى ئوقۇپ ئەمەل قىلغانلارغا شاپائەت قىلىدىغانلىقى.

**992 ـ نەۋۋاس ئىبنى سەمئان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ رەسۇلۇللاھنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان:** «يُؤْتَى يومَ القِيامةِ بالْقُرْآنِ وَأَهْلِهِ الذين كانُوا يعْمَلُونَ بهِ في الدُّنيَا تَقدُمُهُ سورة البقَرَةِ وَآل عِمرَانَ، تحَاجَّانِ عَنْ صاحِبِهمَا» **«قىيامەت كۈنى قۇرئاننى ئوقۇغان ۋە ئۇنىڭ بىلەن ئەمەل قىلغان كىشىلەر ھازىر قىلىنىدۇ. ئالدى بىلەن سۈرە بەقەرە ۋە سۈرە ئال ئىمران ئۇلارنى ئوقۇغانلارنىڭ تەرىپىنى ئالىدۇ».**

ــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: قۇرئان ئوقۇشنىڭ پەزىلىتى، بەقەرە ۋە ئال ئىمران سۈرىسىنى ئوقۇشنىڭ پەزىلىتى ۋە قىيامەت كۈنى بۇ ئىككى سۈرىنىڭ ئۆزىدىكى بۇيرۇلغان ئىشلارغا ئەمەل قىلىپ، چەكلىگەن ئىشلىرىدىن يانغانلارنىڭ تەرىپىنى ئالىدىغانلىقى.

**993 ـ ئوسمان ئىبنى ئەففان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ رەسۇلۇللاھنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان:** «خَيرُكُم مَنْ تَعَلَّمَ القُرآنَ وَعلَّمهُ» **«سىلەرنىڭ ياخشىلىرىڭلار قۇرئان ئۆگەنگەن ۋە قۇرئان ئۆگەتكەن ئادەملەردۇر».**

ــ بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: «قۇرئان كەرىم»نى ئۆگىنىشنىڭ پەزىلىتى ۋە «قۇرئان كەرىم»نىڭ ھەممىسىنى ياكى بىر قىسمىنى تەجۋىد قائىدىسى بويىچە ئوقۇشنىڭ پەزىلىتى، خۇدا رازىلىقىنى ئىزدەپ ۋە ئۇنىڭدىكى ھۆكۈم، ئەدەب ـ ئەخلاقلارغا ئەمەل قىلىپ ئىخلاس بىلەن «قۇرئان كەرىم» ئۆگەتكەنلەرنىڭ پەزىلىتى.

**994 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن:** «الَّذِي يَقرَأُ القُرْآنَ وَهُو ماهِرٌ بِهِ معَ السَّفَرَةِ الكرَامِ البررَةِ، والذي يقرَأُ القُرآنَ ويتَتَعْتَعُ فِيهِ وَهُو عليهِ شَاقٌّ لـه أجْران» **«قۇرئاننى ماھىرلىق بىلەن ئوقۇيدىغان ئادەم ھۆرمەتلىك پەرىشتىلەر بىلەن بولىدۇ. قۇرئاننى كۆڭۈل قويۇپ تەسلىكتە ئوقۇيدىغان ئادەمگە ئىككى ھەسسە ئەجىر بېرىلىدۇ».**

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) «قۇرئان كەرىم»نى تونۇغان، پىششىق ئوقۇيدىغان كىشىنىڭ پەزىلىتى ۋە بۇ كىشىنىڭ ئاخىرەتتىكى قارارگاھىدا ئېسىل پەرىشتىلەر بىلەن بىللە بولىدىغانلىقى.

2) «قۇرئان كەرىم»نى ھەجىلەپ ئوقۇيدىغان كىشىگە ئىككى ھەسسە ئەجىر بولىدىغانلىقى. بىرى، ئوقۇغانلىق ئەجرى، يەنە بىرى قىينىلىپ ئوقۇغانلىق ئەجرى.

995 - ئەبۇ مۇسا ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مَثَلُ المؤمنِ الَّذِي يقْرَأُ القرآنَ مثلُ الأُتْرُجَّةِ: رِيحها طَيِّبٌ وطعمُهَا حلْوٌ، ومثَلُ المؤمنِ الَّذي لا يَقْرَأُ القُرْآنَ كَمثَلِ التَّمرةِ: لا رِيح لهَا وطعْمُهَا حلْوٌ، ومثَلُ المُنَافِقِ الذي يَقْرَأُ القرْآنَ كَمثَلِ الرِّيحانَةِ: رِيحها طَيِّبٌ وطَعْمُهَا مرٌّ، ومَثَلُ المُنَافِقِ الذي لا يَقْرَأُ القرآنَ كَمثَلِ الحَنْظَلَةِ: لَيْسَ لَها رِيحٌ وَطعمُهَا مُرٌّ» «قۇرئان ئوقۇپ تۇرىدىغان مۇئمىن لىمونغا ئوخشايدۇ، لىمون دېگەن ھەم تەملىك ھەم خۇشبۇي بولىدۇ. قۇرئان ئوقۇپ تۇرمايدىغان مۇئمىن خورمىغا ئوخشايدۇ. خورمىنىڭ ئۆزى تەملىك بولىدۇ. ئەمما، خۇشبۇي ئەمەس. قۇرئان ئوقۇپ تۇرىدىغان مۇناپىق رەيھانغا ئوخشايدۇ. رەيھاننىڭ ھىدى خۇشبۇي، تەمى ئاچچىق. قۇرئان ئوقۇپ تۇرمايدىغان مۇناپىق ھەنزەلگە ئوخشايدۇ. ھەنزەل (ھەنزەل: ئاچچىق تاۋۇز، كاۋا ئائىلىسىگە كىرىدىغان بىر خىل ئۆسۈملۈك. — ت) دېگەن ھەم ئاچچىق بولىدۇ، ھەم خۇشبۇي ئەمەس». — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) «قۇرئان كەرىم»نى يادقا ئالغان ۋە ئۆگەنگەن ئەمەل قىلغان كىشىلەرنىڭ يۇقىرى مەرتىۋىدە بولىدىغانلىقى. ئۇلارنىڭ ئاللاھ تائالا ۋە كىشىلەر تەرىپىدىن يادلىنىپ تۇرىدىغانلىقى.

2) «قۇرئان كەرىم»نى ئوقۇمايدىغان مۇئمىننىڭ ئاللاھ تائالانىڭ ۋە كىشىلەرنىڭ نەزىرىدە يەنىلا ياخشى ھېسابلىنىدىغانلىقى.

3) «قۇرئان كەرىم»نى ئوقۇيدىغان مۇناپىقنىڭ تېشى گۈزەل بولغاندىمۇ، ئىچى بۇزۇق بولىدىغانلىقى.

4) «قۇرئان كەرىم»نى ئوقۇمايدىغان مۇناپىقنىڭ ئىچىمۇ، تېشىمۇ بۇزۇق بولىدىغانلىقى.

996 - ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إِنَّ اللَّه يرفَعُ بِهذَا الكتاب أَقواماً ويضَعُ بِهِ آخَرين» «ئاللاھ تائالا مۇشۇ كىتاب، يەنى ‹قۇرئان كەرىم› ئارقىلىق بىر مۇنچە كىشىلەرنىڭ مەرتىۋىسىنى يۇقىرى قىلسا، يەنە بىر مۇنچە كىشىلەرنىڭ مەرتىۋىسىنى تۆۋەن قىلىدۇ». — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئاللاھ تائالانىڭ كىتابىنى تىلاۋەت قىلىش، چۈشىنىش، يادلاش ۋە ئەمەل قىلىش ئارقىلىق ئۆگىنىشقا كۆڭۈل بۆلۈشكە رىغبەتلەندۈرۈش. چۈنكى، «قۇرئان كەرىم»گە ئېسىلغان كىشىنىڭ نامى ئۇلۇغ بولىدۇ. ئۇنىڭدىن يۈز ئۆرىگەن، سەل قارىغان ۋە «قۇرئان

كەرىم »گە ئىمان ئېيتمىغان كىشى بولسا خار ـ زەبۇنلۇققا پېتىپ دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە زىيان تارتقۇچىلاردىن بولۇپ قالىدۇ.

997 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لا حَسَدَ إلاَّ في اثنَتَيْن: رجُلٌ آتَاهُ اللّه القُرآنَ، فهوَ يقومُ بِهِ آناءَ اللَّيلِ وآنَاءَ النَّهَارِ، وَرجُلٌ آتَاهُ اللّه مالا، فهُو يُنْفِقهُ آنَاءَ اللَّيْلِ وَآنَاءَ النهارِ» « مۇشۇنداق ئىككى خىسلەتتە بار ئادەملەردەك بولۇشنى ئارزۇ قىلساڭلار بولىدۇ. ئۇلارنىڭ بىرى ئاللاھ تائالا قۇرئان ئاتا قىلغان كىشىدۇركى، ئۇنى كېچە ۋە كۈندۈز ئارىلىقلىرىدا ئوقۇپ تۇرىدۇ. يەنە بىرى ئاللاھ تائالا پۇل ـ مال ئاتا قىلغان، ئۇنى ئاللاھ يولىدا سەرپ قىلىپ تۇرغان كىشىدۇر ». — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

998 ـ بەرا ئىبنى ئازىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىر كىشى سۈرە كەھفنى ئوقۇۋاتاتتى. ئۇنىڭ يېنىدا ئىككى قات ئارغامچا بىلەن باغلانغان بىر ئات تۇراتتى. قۇرئان ئوقۇۋاتقان ئادەمنىڭ ئۈستىگە بىر بۇلۇت كېلىپ يېقىنلاشتى. ئۇ كىشىنىڭ ئېتى بۇنىڭدىن ئۈركۈپ كەتتى. ئەتىسى ئەتىگەندە ئۇ كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ، ئەھۋالنى بايان قىلغۇدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: «تِلكَ السَّكِينَةُ تَنَزَّلَتْ للقُرآنِ» « شۇ بۇلۇت بولۇپ كۆرۈنگەن نەرسە قۇرئان ئوقۇغان چاغدا چۈشىدىغان خاتىرجەملىكتۇر »، دېدى.

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: « سۈرە كەھف »نى ئوقۇشنىڭ پەزىلىتى. ئاللاھ تائالانىڭ سالىھ كىشىلەرگە كارامەتلەرنى ۋە ئادەتتىن تاشقىرى ئىشلارنى قىلالايدىغان قابىلىيەتنى ئاتا قىلىدىغانلىقى.

999 ـ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «منْ قرأ حرْفاً منْ كتاب اللَّهِ فلَهُ حسنَةٌ، والحسنَةُ بِعشرِ أمثَالِهَا لا أقول: الم حَرفٌ، وَلَكِن: أَلِفٌ حرْفٌ، ولامٌ حرْفٌ، ومِيمٌ حرْفٌ» « كىمكى قۇرئاندىن بىر ھەرپ ئوقۇيدىكەن، ئۇنىڭغا بىر ياخشىلىق بېرىلىدۇ. بىر ياخشىلىق ئۇچۇن ئون ياخشىلىقنىڭ ساۋابى بېرىلىدۇ. مەن ‹ئەلىف، لام، مىم›نى بىر ھەرپ دەپ ھېسابلىمايمەن، بەلكى ‹ئەلىف› بىر ھەرپ، ‹لام› بىر ھەرپ، ‹مىم› بىر ھەرپتۇر ».

— ترمىزى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) « قۇرئان كەرىم »نى تىلاۋەت قىلىشقا رىغبەتلەندۈرۈش.

2) « قۇرئان كەرىم »نى ئوقۇغۇچىغا ئوقۇغان ھەر بىر سۆزىدىكى ھەر بىر ھەرپى ئۈچۈن ئون ھەسسىلەپ ساۋاب بېرىلىدىغانلىقى.

1000. ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إنَّ الَّذي لَيس في جَوْفِهِ شَيْءٌ مِنَ القُرآنِ كالبيتِ الخَرِبِ» «دىلىدا ‹قۇرئان كەرىم›دىن ھېچ نەرسە بولمىغان ئادەم خاراب بولغان ئۆيگە ئوخشايدۇ». — تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: «قۇرئان كەرىم»نى يادلاش ۋە ئۇنى ئوقۇپ تۇرۇشقا ئادەتلىنىشكە رىغبەتلەندۈرۈش. چۈنكى، «قۇرئان كەرىم»نى يادلىغان (قارىي)لارنىڭ ياخشىلىق ۋە ئېھسانغا ئېرىشىدىغانلىقى.

1001 - ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «يُقَالُ لِصاحبِ الْقُرَآنِ: اقْرأْ وَارْتَقِ وَرَتِّلْ كَما كُنْتَ تُرَتِّلُ في الدُّنْيَا، فَإِنَّ منْزِلَتَكَ عِنْد آخِرِ آيةٍ تَقْرَؤُهَا» «قۇرئاننى ياد قىلىپ ئوقۇپ تۇرغۇچى كىشىگە (قىيامەت كۈنى جەننەتكە كىرىدىغان چاغدا): ‹ئوقۇغىن (سەن قۇرئان ئايەتلىرىدىن ياد ئالغان ئايەتلەرنىڭ سانى بويىچە جەننەتنىڭ دەرىجىلىرىگە) ئۆرلىگىن، دۇنيادا قۇرئاننى تەرتىل بىلەن ئوقۇغىنىڭدەك، بۇ يەردىمۇ شۇنداق ئوقۇغىن، سېنىڭ يادا بىلگەن ئايەتلىرىڭنىڭ ئاخىرقى سانى قانچە بولسا، سېنىڭ جەننەتتىكى دەرىجەڭ شۇ سان بويىچە بولىدۇ›، دېيىلىدۇ».

— ئەبۇ داۋۇد ۋە تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: «قۇرئان كەرىم»نى يادلىغۇچىغا يادلىغان ئايەتلەرنىڭ سانى قانچىلىك بولسا، جەننەتتە شۇنچە يۇقىرى دەرىجە بېرىلىدىغانلىقى.

بۇ بابتىكى مۇھىم نۇقتىلار: «قۇرئان كەرىم»نى تەپەككۇر قىلىش ۋە ئۇنىڭغا ئەمەل قىلىش بىلەن بىللە كۆپ ئوقۇشقا رىغبەتلەندۈرۈش. «قۇرئان كەرىم»نى ئوقۇپ تامام قىلىپ تۇرۇشقا رىغبەتلەندۈرۈش. يادلاشقا رىغبەتلەندۈرۈش. «قۇرئان كەرىم» تەشەببۇس قىلغان ئەخلاقلار بىلەن خۇلۇقلىنىش.

## 181 . باب قۇرئاندىن ياد ئالغاننى ئۇنتۇپ قالماي ئوقۇپ تۇرۇشقا بۇيرۇش توغرىسىدا

1002 - ئەبۇ مۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «تَعاهَدُوا هذا الْقُرآنَ فَوَالَّذي نَفْسُ مُحمَّدٍ بِيدِهِ لَهُو أَشَدُّ تَفَلُّتاً مِنَ الإِبِلِ في عُقُلِها» «قۇرئاننى ئوقۇپ تۇرۇڭلار، مۇھەممەدنىڭ جېنى ئىلكىدە بولغان ئاللاھ تائالا بىلەن قەسەمكى، ‹قۇرئان كەرىم› باغلاقتىكى تۆگىدىنمۇ يامان قاچقاقتۇر (داۋاملىق ئوقۇپ تۇرمىسا، تېز ئۇنتۇلۇپ كېتىدۇ)».

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: « قۇرئان كەرىم » قايتا ـ قايتا كۆڭۈل بۆلۈپ ئوقۇغان كىشىنىڭ قەلبىدە ساقلىنىپ قالىدىغانلىقى، ئەگەر كۆڭۈل قويۇپ يادلىمىسا، تۆگە قاچقاندىنمۇ بەك تېز قېچىپ كېتىپ، ئۇنتۇلۇپ قالىدىغانلىقى.

**1003 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن:** «إِنَّمَا مَثَلُ صاحِبِ الْقُرْآنِ كَمَثَلِ الإِبِلِ المُعقَّلَةِ، إِنْ عَاهَد عَلَيْها أَمْسَكَهَا، وإِنْ أَطْلَقَهَا، ذَهَبَتْ» **« قۇرئاندىن تىلاۋەت قىلىپ تۇرىدىغان ئادەمنى باغلاقلىق تۆگىنىڭ ئىگىسىگە تەمسىل قىلسا بولىدۇ. ئەگەر ئۇ ئادەم تۆگىدىن خەۋەر ئېلىپ تۇرىدىغان بولسا، ئۇنى داۋاملىق تۇتۇپ تۇرالايدۇ. ئەگەر ئۇنى قويۇۋېتىدىغان بولسا، قېچىپ كېتىدۇ ».**

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: « قۇرئان كەرىم »نى يادلىغان كىشىنى تۆگە باغلىغان كىشىگە ئوخشاتقانلىقى. ئەگەر ئۇنى باغلاپ، مۇھاپىزەت قىلسا (خەۋەر ئالسا) قېچىپ كېتىشىنىڭ ئالدىنى ئالالايدىغانلىقى، ئەكسىچە ئۇنى بوش قويۇۋەتسە قېچىپ كېتىدىغانلىقى ۋە ئۇنى ئىزدەپ تېپىشىنىڭ قىيىن بولىدىغانلىقى. « قۇرئان كەرىم »نى يادلىغۇچى بىلەن تۆگە باغلىغۇچى ئوتتۇرىسىدىكى ئوخشاشلىق شۇكى، تېز قېچىپ كېتىش ۋە ئۇنتۇلۇپ كېتىشتە.

## 182 . باب قۇرئاننى چىرايلىق ئاۋاز بىلەن ئوقۇشنىڭ ياخشىلىقى ۋە قۇرئاننى چىرايلىق ئوقۇيدىغان كىشىنىڭ ئوقۇپ بېرىشىنى ئۆتۈنۈش ۋە ئۇنىڭغا قۇلاق سېلىش توغرىسىدا

**1004 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ رەسۇلۇللاھنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان:** «مَا أَذِنَ اللهُ لِشَيْءٍ مَا أَذِنَ لِنَبِيٍّ حَسَنِ الصَّوْتِ يَتَغَنَّى بِالْقُرْآنِ يَجْهَرُ بِهِ» **« ئاللاھ تائالا ھېچبىر نەرسىگە چىرايلىق ئاۋازلىق پەيغەمبەرنىڭ قۇرئاننى چىرايلىق، ئۈنلۈك ئوقۇغىنىغا مەمنۇنىيەت بىلەن قۇلاق سالغىنىدەك قۇلاق سالغان ئەمەس ».**

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئاللاھ تائالانىڭ « قۇرئان كەرىم » ئوقۇغۇچىنىڭ قۇرئان ئوقۇغاندىكى چىرايلىق ئاۋازى ئۈچۈنمۇ ئەجىر ئەزىم ئاتا قىلىدىغانلىقى. ئەگەر قۇرئاننى چىرايلىق ئاۋازدا ئوقۇش قۇرئاننىڭ ھەرپلىرىنى كەم ـ زىيادە قىلىشقا ئېلىپ بارمىسىلا، چىرايلىق ئاۋاز بىلەن ئاھاڭغا سېلىپ ئوقۇشقا بولىدىغانلىقى.

**1005 ـ ئەبۇ مۇسا ئەشئەري رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ ئۇنىڭغا مۇنداق دېگەن:** «لَقَدْ أُوتِيتُ مِزْمَاراً مِنْ مَزَامِيرِ آلِ دَاوُد» **« شۈبھىسىزكى، ساڭىمۇ داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ چىرايلىق ئاۋازلىرىدىن بولغان بىر ئاۋاز بېرىلگەن ».**

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: « قۇرئان كەرىم »نى تەجۋىد قائىدىلىرىگە ئۇيغۇن ھالدا چىرايلىق ئاۋاز بىلەن ئوقۇشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى، چۈنكى قۇرئاننىڭ گۈزەللىكى ۋە قەلبلەرگە تەسىر قىلىشى چىرايلىق ئاۋاز ئارقىلىق تېخىمۇ ئېشىپ باربىدىغانلىقى. لېكىن، چىرايلىق ئاۋازدا ئوقۇشقا كۆچۈپ كېتىپ، تەجۋىد بىلەن ئۆلچەملىك ئوقۇشتىن چەتلەپ كېتىشنىڭ ھارام ئىكەنلىكى.

1006 ـ بەرا ئىبنى ئازىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ خۇپتەندە « تىين » سۈرىسىنى ئوقۇغانلىقىنى ئاڭلىدىم. مەن ھېچبىر ئادەمنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاۋازىدىنمۇ چىرايلىق ئاۋازنى ئاڭلىغان ئەمەسمەن. ــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قۇرئاننى چىرايلىق تىلاۋەت قىلىدىغانلىقى، بۇنىڭ ئاللاھ تائالانىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى بارلىق پەزىلەتلەر بىلەن مۇكەممەل قىلغانلىقىنىڭ دەلىلى ئىكەنلىكى.

1007 ـ ئەبۇ لۇبابە بەشىر ئىبنى ئابدۇل مۇنزىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مَنْ لَمْ يَتَغَنَّ بِالْقُرْآنِ فَلَيْسَ مِنَّا» « كىمكى ‹قۇرئان كەرىم› نى چىرايلىق ئاھاڭ بىلەن ئوقۇمايدىكەن، ئۇ كىشى بىزنىڭ يولىمىزدا ئەمەس ». ــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: « قۇرئان كەرىم »نى چىرايلىق ئاۋازدا تىلاۋەت قىلىشنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كۆرسەتمىلىرىدىن ئىكەنلىكى، چۈنكى چىرايلىق ئاۋازنىڭ « قۇرئان كەرىم »نىڭ گۈزەللىكى ۋە تەسىرچانلىقىنى تېخىمۇ ئاشۇرىدىغانلىقى.

1008 ـ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ماڭا رەسۇلۇللاھ: «اقْرَأْ عَلَيَّ الْقُرْآنَ» « قۇرئاننى ئوقۇپ بەرگىن »، دېدى. مەن: « ئى رەسۇلۇللاھ، قۇرئان ساڭا نازىل بولغان تۇرسا، ساڭا ئوقۇپ بېرەمدىم »، دېدىم. رەسۇلۇللاھ: «إِنِّي أُحِبُّ أَنْ أَسْمَعَهُ مِنْ غَيْرِي» « مەن قۇرئاننى ئۆزۈمدىن باشقا ئادەمنىڭ ئاغزىدىن ئاڭلاشنى ياقتۇرىمەن »، دېدى. مەن رەسۇلۇللاھقا سۈرە نىسانى ئوقۇپ: ﴿فَكَيْفَ إِذَا جِئْنَا مِنْ كُلِّ أُمَّةٍ بِشَهِيدٍ وَجِئْنَا بِكَ عَلَى هؤُلاءِ شَهِيداً﴾ ﴿بىز ھەر ئۈممەتكە بىر گۇۋاھچىنى كەلتۈرگەن ۋە (ئى مۇھەممەد) سېنى بۇلارغا گۇۋاھچى قىلىپ كەلتۈرگەن چېغىمىزدا ئۇلارنىڭ ھالى قانداق بولىدۇ؟﴾ (« قۇرئان كەرىم » سۈرە نىسا 41 ـ ئايەت) دېگەن ئايەتكە كەلگەندە، رەسۇلۇللاھ: «حَسْبُكَ الآنَ» « ئەمدى بولدى قىلغىن »، دېدى. مەن رەسۇلۇللاھقا قارىسام، ئۇنىڭ ئىككى كۆزىدىن ياش قۇيۇلۇۋېتىپتۇ. ــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) باشقىلاردىن « قۇرئان كەرىم »نى چىرايلىق ئاۋازدا ئوقۇپ بېرىشنى تەلەپ قىلىش ۋە ئۇنى ئويلىنىپ، تەپەككۇر قىلىپ تۇرۇپ تىڭشاش.

2) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇممەتلىرىگە ناھايىتى كۆيۈمچان ئىكەنلىكى، ئەھلى ئىلىم ۋە پەزىلەت ئىگىلىرىنىڭ ئالدىدا كەمتەر بولۇش ۋە ئۇلارنىڭ ئورنىنى كۆتۈرۈشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

## 183 . باب بەزى سۈرىلەر ۋە مەخسۇس ئايەتلەرنى ئوقۇشنى تەرغىب قىلىش توغرىسىدا

1009 ـ ئەبۇ سەئىد رافىئ ئىبنى مۇئەللا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ ماڭا: «ألا أُعَلِّمُكَ أعْظَم سُورةٍ في الْقُرْآنِ قَبْلَ أنْ تخْرُج مِنَ المَسْجِدِ؟» «مەن ساڭا سەن مەسجىدتىن چىقىشتىن بۇرۇن قۇرئاندىكى ئەڭ ئۇلۇغ بىر سۈرىنى ئۆگىتىپ قويايمۇ؟»، دەپ قولۇمنى تۇتتى. بىز چىقماقچى بولغىنىمىزدا، مەن: «ئى رەسۇلۇللاھ! سەن ماڭا قۇرئاندىكى ئەڭ ئۇلۇغ سۈرىنى ئۆگىتىپ قويايمۇ، دېگەنىدىڭ ئەمەسمۇ»، دېسەم، رەسۇلۇللاھ: «الحَمْدُ للَّهِ رَبِّ العَالِمِينَ هِي السَّبْعُ المَثَاني، وَالْقُرْآنُ الْعَظِيمُ الَّذي أُوتِيتُهُ» «ئۇ سۈرە بولسا ‹فاتىھە› سۈرىسىدۇر. بۇ سۈرە تەكرار ئوقۇلۇپ تۇرىدىغان يەتتە ئايەتتۇر ۋە ماڭا بېرىلگەن ئۇلۇغ قۇرئاندۇر»، دېدى. —
بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) «سۈرە فاتىھە»نىڭ «قۇرئان كەرىم»دىكى ئەڭ ئۇلۇغ سۈرە ئىكەنلىكى، چۈنكى ئۇ «قۇرئان كەرىم»نىڭ پۈتۈن مەقسەتلىرىنى ۋە باشقا سۈرىلەردە تەپسىلىي بايان قىلىنغان مەزمۇنلارنىڭ يىغىندىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان. ئۇنىڭدا يەنە تەۋھىد ئەقىدىسى، ياراتقۇچى ئاللاھ تائالاغا ئىبادەت قىلىش، ئاللاھ تائالانىڭ مۇئمىنلەرنى جەننەت بىلەن مۇكاپاتلايدىغان ۋەدىسى، ئاسىيلارنى قاتتىق جازالايدىغان ئاگاھلاندۇرۇشى، شۇنداقلا ئۆتمۈشتىكى بەختلىك كىشىلەر ۋە ئازغۇنلارنىڭ قىسسىلىرىنىڭ خۇلاسىسى ۋە بۇلار ھەققىدىكى ئىبرەتلەر مۇجەسسەملەنگەنلىكى.

2) ئەبۇ داۋۇد بىلەن تىرمىزىي پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن «سۈرە پاتىھە قۇرئاننىڭ ئانىسىدۇر»، دېگەن ھەدىسنى رىۋايەت قىلغان.

1010 . ئەبۇ سەئىد خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىخلاس سۈرىسى ھەققىدە مۇنداق دېگەن: «والَّذِي نَفْسي بِيدِهِ، إِنَّهَا لَتَعْدِلُ ثُلُثَ القُرْآنِ» «جېنىم ئىلكىدە بولغان زات ئاللاھ بىلەن قەسەمكى، سۈرە ئىخلاس شۈبھىسىزكى، قۇرئاننىڭ ئۈچتىن بىرىگە توغرا كېلىدۇ».

يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلگەن: رەسۇلۇللاھ ساھابىلەرگە: «أَيَعْجِزُ أَحَدُكُم أَنْ يقْرَأَ بِثُلُثِ الْقُرْآنِ في لَيْلَةٍ» «قايسىڭلار بىر كېچىدە قۇرئاننىڭ ئۈچتىن بىرىنى ئوقۇپ بولالايسىلەر؟»، دېۋىدى، بۇ ئۇلارغا قىيىن تۇيۇلۇپ: «ئى رەسۇلۇللاھ، بىزنىڭ

قايسى بىرىڭلار ئۇنداق قىلىشقا قادىر بولالايدۇ» ، دېيىشتى . شۇنىڭ بىلەن رەسۇلۇللاھ ئۇلارغا: «قُلْ هُو اللّه أحَدٌ، اللّهُ الصَّمَدُ؛ ثُلُث القُرآن» «‹قُلْ هُو اللّه أحَدٌ، اللّهُ الصَّمَدُ› قۇرئاننىڭ ئۈچتىن بىرىگە توغرا كېلىدۇ» ، دېدى . — بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

1011 ـ ئەبۇ سەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، مەلۇم بىر كىشى يەنە بىر كىشىنىڭ ‹قُلْ هُوَ اللهُ أحَدٌ› سۈرىسىنى تەكرار ئوقۇۋاتقانلىقىنى ئاڭلاپ، تاڭ ئاتقاندا رەسۇلۇللاھنىڭ يېنىغا كېلىپ بۇ ئىشنى سۆزلەپ بەردى. بۇ ئادەم بۇ ئىشنى كىچىك سانايتتى. رەسۇلۇللاھ ئۇ كىشىگە: «والّذي نَفسِي بِيَدِهِ، إنَّها لَتَعْدِلُ ثُلُثَ القُرْآنِ» «جېنىم ئىلكىدە بولغان زات بىلەن قەسەمكى، شۈبھىسىزكى، ئۇ سۈرە قۇرئاننىڭ ئۈچتىن بىرىگە توغرا كېلىدۇ» ، دېدى . — بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

1012 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىخلاس سۈرىسى ھەققىدە مۇنداق دېگەن: «إنَّهَا تَعْدِلُ ثُلُثَ القُرْآنِ» «شۈبھىسىزكى، ئۇ سۈرە قۇرئاننىڭ ئۈچتىن بىرىگە توغرا كېلىدۇ» .

— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

1013 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، بىر كىشى رەسۇلۇللاھقا: «ئى رەسۇلۇللاھ، مەن سۈرە ئىخلاسنى ياخشى كۆرىمەن» ، دېۋىدى، رەسۇلۇللاھ ئۇ كىشىگە: «إنَّ حُبَّها أدْخَلَكَ الجَنَّةَ» «سېنىڭ ئۇ سۈرىنى ياخشى كۆرۈشۈڭ سېنى جەننەتكە ئېلىپ بارىدۇ» ، دېدى . — تىرمىزى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئىخلاس سۈرىسىنىڭ پەزىلىتىنى بايان قىلىش ۋە ئۇنى بىر قېتىم ئوقۇغانلىقنىڭ «قۇرئان كەرىم»نىڭ ئۈچتىن بىرىنى ئوقۇغاننىڭ ساۋابى بىلەن ئوخشاش بولىدىغانلىقىنى تەكىتلەش. بۇ سۈرىنىڭ «قۇرئان كەرىم»نىڭ ئۈچتىن بىرىگە باراۋەر بولۇشىنىڭ سەۋەبى پۈتۈن قۇرئاننىڭ «تەۋھىد، شەرىئەت ۋە ئەخلاق»تىن ئىبارەت ئۈچ ئىلىمنى ئۆز ئىچىگە ئالغانلىقى. ئىخلاس سۈرىسى بىر پۈتۈن تەۋھىد ئىلىملىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان.

1014 ـ ئۇقبە ئىبنى ئامىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ألَمْ تر آيَاتٍ أُنْزِلَتْ هَذِهِ اللَّيْلَةَ لَمْ يُرَ مِثْلُهُن قَطُّ؟ قُلْ أعُوذُ بربِّ الفَلَقِ، وَقُلْ أعُوذُ بِرَبِّ النَّاسِ» «بۈگۈن كېچە چۈشۈرگەن ئايەتلەرنى كۆرمىدىڭمۇ؟ ئۇلارنىڭ ئوخشىشى ھېچ چۈشۈرۈلگەن ئەمەس. ئۇلار سۈرە ‹فەلەق› ۋە سۈرە ‹ناس›تۇر» . — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

1015 ـ ئەبۇ سەئىد خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، رەسۇلۇللاھ سۈرە «فەلەق» بىلەن «سۈرە ناس» چۈشكەنگە قەدەر ئاللاھ تائالاغا سېغىنىپ جىنلاردىن ۋە كىشىلەرنىڭ يامان كۆزلىرىدىن پاناھ تىلەيتتى. ئۇ ئىككى

سۈرە نازىل بولغاندىن كېيىن باشقىسىنى تەرك ئېتىپ، بۇ ئىككى سۈرىنىلا ئوقۇيدىغان بولدى.

— تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) فەلەق ۋە ناس سۈرىسىنىڭ پەزىلىتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ پاناھ تىلەپ دۇئا قىلىشقا بۇ ئىككى سۈرىنى خاس قىلغانلىقى. بۇنىڭ سەۋەبى بۇ سۈرىلەرنىڭ نېمەدىن، كىم بىلەن پاناھ تىلەشنى ئۆز ئىچىگە ئالغانلىقىدىن بولغان.

2) جىن ـ شەيتانلارنىڭ ئازار بېرىشىدىن ۋە ھەسەتخور ئىنسانلارنىڭ كۆزى تېگىپ كېتىشىدىن پاناھ تىلەش، چۈنكى بۇ ئىككىسىنىڭ زىيىنى ئېغىردۇر. فەلەق سۈرىسى بىلەن ناس سۈرىسى يۇقىرىقىلارنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەشكە ئەڭ مۇناسىپتۇر.

3) كۆز تېگىش ھەقتۇر. شۇڭا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاللاھ تائالاغا سىغىنىپ كۆز تېگىشتىن پاناھ تىلىگەن.

**1016 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن:** «مِنَ القُرْآنِ سُورَةٌ ثَلاثُونَ آيَةً شَفعتْ لِرَجُلٍ حَتَّى غُفِرَ لَهُ، وهِيَ: تبارَكَ الذِي بِيَدِهِ المُلْكُ» **«قۇرئاندا ئوتتۇز ئايەتلىك بىر سۈرە بولۇپ، ئۇنى ئوقۇغان كىشىگە شاپائەت قىلىنىدۇ، گۇناھلىرى مەغفىرەت قىلىنىدۇ. ئۇ بولسىمۇ ‹تەبارەك› سۈرىسىدۇر».**

— ئەبۇ داۋۇد ۋە تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: مۇلۇك سۈرىسىنىڭ (سۈرە تەبارەكنىڭ) پەزىلىتى. ئۇ سۈرىنى يادلاش ۋە ئوقۇپ تۇرۇشقا رىغبەتلەندۇرۇش. چۈنكى، بۇ سۈرە بۇ سۈرىنى ئوقۇغان كىشىلەرگە قىيامەت كۈنى تاكى ئۇ كىشىلەرنىڭ گۇناھلىرى كەچۈرۈلگۈچە شاپائەت قىلىدۇ.

**1017 ـ ئەبۇ مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن:** «مَنْ قَرَأَ بالآيَتَيْنِ مِنْ آخِرِ سُورةِ البقَرةِ فِي لَيْلَةٍ كَفَتَاهُ» **«كېچىدە سۈرە بەقەرەنىڭ ئاخىرسىدىكى ئىككى ئايەتنى ئوقۇغان كىشىگە شۇ ئىككى ئايەت يېتەرلىكتۇر».**

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) بەقەرە سۈرىسىنىڭ ئاخىرقى ئىككى ئايىتىنى ئوقۇغان كىشىنىڭ دۇنيا ـ ئاخىرەتلىك غەم ـ ئەندىشىلىرى يوقىلىدىغانلىقى ۋە ھەرقانداق يامانلىقتىن ساقلىنىپ قالىدىغانلىقى.

2) ئۇ ئىككى ئايەت ياراتقۇچىسىغا ئۆزىنى تاپشۇرۇش مەزمۇنىنى ئۆز ئىچىگە ئالغانلىقى ئۈچۈن ئوقۇغان كىشىنىڭ ئىمانى يېڭىلىنىدۇ، دېگەن گەپمۇ بار. يەنە بەزىلەرنىڭ ئۇ ئىككى ئايەت باشقا دۇئالارنى قىلىشتىن كۇپايە قىلىدۇ، چۈنكى «بۇلار بىلەن دۇئا قىلىش دۇنيا ئاخىرەتنىڭ ياخشىلىقىغا ئېرىششكە كېپىلدۇر»، دېگەن سۆزلىرىمۇ بار.

**1018 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن:** «لا تَجْعَلُوا بُيُوتَكُمْ مَقَابِر، إنَّ الشَّيْطَانَ يَنْفِرُ مِن الْبيْتِ الَّذي تُقْرأُ فِيهِ سُورةُ

الْبَقَرةِ» «ئۆيلىرىڭلارنى (قۇرئان تىلاۋەت قىلماي) گۆرىستانلىق قىلىۋالماڭلار. شۈبھىسىزكى، شەيتان سۈرە بەقەرە ئوقۇلغان ئۆيدىن قېچىپ كېتىدۇ».

— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) بەقەرە سۈرىسىنىڭ پەزىلىتى ۋە ئۇنى تەپەككۇر بىلەن ئوقۇش ۋە ئۇنىڭدىكى كۆرسەتمىلەرگە ئەمەل قىلىشنىڭ شەيتاندىن يىراقلاشتۇرۇپ ئازغۇن يوللاردىن توسىدىغانلىقى.

2) ئىبنى ئەللان بەقەرە سۈرىسىنىڭ پەزىلىتىنىڭ سەۋەبىنى بايان قىلىپ شۇنداق ئېيتىدۇ: «قۇرئان كەرىم»نىڭ باشقا سۈرىلىرىدە ئەھكاملار ۋە ئاجايىپ-غارايىپ مۆجىزە ۋەقەلىكلەر بەقەرە سۈرىسىدە بايان قىلىنغىنىدەك تەپسىلىي بايان قىلىنغان ئەمەس. بەقەرە سۈرىسىدە ئاللاھ تائالانىڭ خاس ئەۋلىيالىرى ۋە تاللانغان بەندىلىرى زىكىر قىلىنىش بىلەن بىرگە شەيتان رەسۋا قىلىنغانلىقى ۋە ئۇنىڭ ئاللاھ تائالانىڭ رەھمىتىدىن يىراق قىلىنغانلىقى ۋە شەيتاننىڭ ئادەم ۋە ئادەم ئەۋلادلىرىنى ئازدۇرغانلىقى بايان قىلىنغان.

شۇڭا، بەزىلەر بۇ سۈرىنى «مىڭ بۇيرۇق، مىڭ نەھيى (چەكلىمە)، مىڭ ھۆكۈم، مىڭ خەۋەر» بار سۈرە دەيدۇ.

1019 - ئۇبەي ئىبنى كەئب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، رەسۇلۇللاھ ماڭا: «يا أبا المُنذِرِ أتَدْرِي أيُّ آيةٍ مِن كتاب اللّهِ معكَ أعْظَمُ» «ھەي مۇنزىرنىڭ ئاتىسى، سەن يادا ئالغان قۇرئان ئايەتلىرىنىڭ ئىچىدە قايسى ئايەتنىڭ ئەڭ ئۇلۇغ ئايەت ئىكەنلىكىنى بىلەمسەن؟»، دېدى. مەن: «ئايەتۇلكۇرسى»، دېسەم، رەسۇلۇللاھ كۆكرىكىمگە ئۇرۇپ قويۇپ: «لِيهْنكَ الْعِلْمُ أبَا المُنذِرِ» «ھەي مۇنزىرنىڭ ئاتىسى، ساڭا ئىلىم مۇبارەك بولسۇن»، دېدى.

— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) «قۇرئان كەرىم» سۈرىلىرىنىڭ بەزىسىنىڭ بەزىسىدىن پەزىلەتلىك ئىكەنلىكى.

2) ئايەتۇلكۇرسى قۇرئان ئايەتلىرىنىڭ ئەڭ ئۇلۇغ مەقسەتلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بولغاچقا، ئۇ ئەڭ ئۇلۇغ ئايەت ھېسابلىنىدىغانلىقى.

3) ئەگەر مەغرۇرلىنىپ كەتمەسلىككە ئىشەنچ قىلالىسا، باشقىلارنى يۈز تۇرانە ماختاشقا بولىدىغانلىقى.

1020 - ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، رەسۇلۇللاھ ماڭا رامىزان ئۈچۈن ئادا قىلىنىدىغان سەدىقە پىترىنى ساقلاشقا قويدى. شۇنىڭ بىلەن بىراۋ كېلىپ، يېمەكلىكتىن ئۇچۇمداپ ئالغىلى تۇردى. مەن ئۇنى تۇتۇۋېلىپ: «سېنى چوقۇم رەسۇلۇللاھنىڭ يېنىغا ئېلىپ بارىمەن»، دېدىم. ئۇ: «مەن بالا - چاقىلىق ھاجەتمەن ئادەم ئىدىم. مەن يېمەكلىككە بەك موھتاج»، دېدى. شۇنىڭ بىلەن مەن ئۇنى قويۇۋەتتىم. تاڭ ئاتقاندا رەسۇلۇللاھ ماڭا: «يا أبا هُريرة، ما فَعلَ أسِيرُكَ

الْبارِحةَ؟» « ئى ئەبۇ ھۇرەيرە، تۈنۈگۈن سەن تۇتۇۋالغان كىشى نېمە قىلدى؟ »، دېدى. مەن: « ئى رەسۇلۇللاھ، ئۇ ئۆزىنىڭ ھاجەتمەن ۋە بالا ـ چاقىلىق ئىكەنلىكىدىن دادلىدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭغا ئىچ ئاغرىتىپ قويۇۋەتتىم »، دېدىم. رەسۇلۇللاھ: «أما إنَّهُ قدْ كَذَبك وسيعُودُ» « بىلىپ قويغىنكى، ئۇ يالغان سۆزلەپتۇ، ئۇ يەنە كېلىدۇ »، دېدى. مەن رەسۇلۇللاھنىڭ گېپى بويىچە ئۇنىڭ يەنە كېلىدىغانلىقىنى بىلىپ، كۆزىتىپ تۇردۇم. ئۇ قايتا كېلىپ يېمەكلىكتىن ئۇچۇملاپ ئالغىلى تۇردى. مەن ئۇنى تۇتۇۋېلىپ: « سېنى چوقۇم رەسۇلۇللاھنىڭ يېنىغا ئېلىپ بارىمەن »، دېدىم. ئۇ ماڭا: « مېنى قويۇۋەتكىن، مەن موھتاج ۋە بالا ـ چاقىلىق ئادەممەن، مەن قايتا كەلمەيمەن »، دېدى. ئۇنىڭغا ئىچىم ئاغرىپ قويۇۋەتتىم. شۇنىڭ بىلەن تاڭ ئاتقاندا رەسۇلۇللاھ ماڭا: «يَا أبا هُرَيْرةَ، ما فَعل أَسِيرُكَ الْبارِحةَ؟» « ئى ئەبۇ ھۇرەيرە، سېنىڭ تۈنۈگۈن تۇتۇۋالغان ئەسىرىڭ نېمە قىلدى؟ »، دېدى. مەن: « ئى رەسۇلۇللاھ، ئۇ ئۆزىنىڭ ھاجەتمەن ۋە بالا ـ چاقىلىق ئىكەنلىكىدىن دادلىدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭغا ئىچ ئاغرىتىپ قويۇۋەتتىم »، دېدىم. رەسۇلۇللاھ: «إنَّهُ قَدْ كَذَبكَ وسيَعُودُ» « بىلىپ قويغىنكى، ئۇ يالغان سۆزلەپتۇ، ئۇ يەنە كېلىدۇ »، دېدى. شۇنىڭ بىلەن مەن ئۇنى ئۈچىنچى نۆۋەت كۆزەتتىم. ئۇ كېلىپ يېمەكلىكنى ئالغىلى تۇردى. مەن ئۇنى تۇتۇۋېلىپ: « سېنى رەسۇلۇللاھنىڭ يېنىغا ئېلىپ بارىمەن، بۇ ئۈچىنچى قېتىم بولدى. سەن ماڭا قايتا كەلمەيمەن، دەپ يەنە قايتا كەلدىڭ »، دېدىم. ئۇ ماڭا: « مېنى قويۇۋەتكىن، مەن ساڭا بىر نەچچە كەلىمىلەرنى ئۆگىتىپ قوياي، ئاللاھ تائالا ئۇلار بىلەن ساڭا نەپ يەتكۈزگەي »، دېدى. مەن: « ئۇ قايسى سۆزلەر؟ »، دېدىم. ئۇ: « سەن ئۇخلاش ئۈچۈن تۆشىكىڭگە بارغىنىڭدا ئايەتۇلكۇرسىنى ﴿اللَّـهُ لا إِلـهَ إِلاَّ هُـو الحيُّ الْقَـيُّومُ﴾ (« قۇرئان كەرىم » سۈرە بەقەرە 255 ـ ئايەت)نى باشتىن ـ ئاخىر ئوقۇغىن، شۇنداق قىلساڭ، ھامان ئاللاھ ساڭا بىر قوغدىغۇچى پەرىشتىنى مۇئەككەل قىلىدۇ، تاكى تاڭ ئاتقۇچىلىك شەيتان ساڭا يېقىن كېلەلمەيدۇ »، دېدى. شۇنىڭ بىلەن مەن ئۇنى قويۇۋەتتىم. تاڭ ئاتقاندا رەسۇلۇللاھ ماڭا: «ما فَعلَ أَسِيرُكَ الْبارِحةَ؟» « تۈنۈگۈنكى ئەسىرىڭ نېمە قىلدى؟ »، دېدى. مەن: « ئى رەسۇلۇللاھ، ئۇ ئوقۇسام ماڭا مەنپەئەت يەتكۈزىدىغان بىر نەچچە پايدىلىق كەلىمىنى ئۆگىتىپ قويىدى. شۇڭا، مەن ئۇنى قويۇۋەتتىم، دېدىم. رەسۇلۇللاھ: «مَا هِيَ؟» « ئۇ قايسى سۆزلەر؟ »، دېدى. مەن: « سەن ئۇخلاش ئۈچۈن تۆشىكىڭگە بارغىنىڭدا ئايەتۇلكۇرسىنى باشتىن ـ ئاخىر ئوقۇغىن، شۇنداق قىلساڭ ھامان ئاللاھ ساڭا بىر قوغدىغۇچى پەرىشتىنى مۇئەككەل قىلىدۇ، تاكى تاڭ ئاتقۇچىلىك شەيتان ساڭا يېقىن كېلەلمەيدۇ، دېدى »، دېدىم. رەسۇلۇللاھ: «أَمَا إِنَّه قَدْ صَدقكَ وَهُو

كَذوبٌ، تَعْلَم مَنْ تُخَاطِبُ مُنْذ ثَلاثٍ يا أَبا هُرَيْرَة؟ »« ئۇ شۇنچە يالغانچى تۇرۇقلۇق، ساڭا راست ئېيتىپتۇ. ئى ئەبۇ ھۇرەيرە، ئۈچ كۈندىن بۇيان كىم بىلەن سۆزلىشىۋاتقانلىقىڭنى بىلەمسەن؟ »، دېدى. مەن: « ياق »، دېدىم. رەسۇلۇللاھ: «ذَاكَ شَيْطَانٌ» « ئۇ شەيتاندۇر »، دېدى.

— بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئايەتۇلكۇرسىنى ئوقۇشنىڭ پەزىلىتى ۋە ئايەتۇلكۇرسى كەچ تەرەپتە بىرەر ئۆيدە ئىخلاس بىلەن ئوقۇلسا شۇ كېچىسى شەيتاندىن ساقلايدىغانلىقى.

2) ئايەتۇلكۇرسىنى ئۇخلاش ئالدىدا ئوقۇشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

1021 ـ ئەبۇ دەردائ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مَنْ حفِظَ عشْرَ آيَاتٍ مِنْ أَوَّلِ سُورةِ الْكَهْفِ، عُصِمَ مِنَ الدَّجَّالِ» « كىمكى ‹سۈرە كەھف›نىڭ بېشىدىن ئون ئايەت ياد ئالسا، دەججالنىڭ پىتنىسىدىن ساقلىنىدۇ ».

يەنە بىر رىۋايەتتە: «مِنْ آخِرِ سُورةِ الكَهْفِ» سۈرە « كەھف »نىڭ ئاخىرىدىن ئون ئايەتنى ياد ئالسا، دېيىلگەن.

— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: سۈرە كەھفنىڭ ئاۋۋالقى ئون ئايىتىنى ۋە: ﴿إِنَّ الَّذِينَ آمَنُوا وَعَمِلُوا الصَّالِحَاتِ كَانَتْ لَهُمْ جَنَّاتُ الْفِرْدَوْسِ نُزُلًا﴾ « شۈبھىسىزكى، ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلارنىڭ مەنزىلگاھى فىردەۋس جەننەتلىرىدە بولىدۇ » (« قۇرئان كەرىم » سۈرە كەھف 107 ـ ئايەت) دېگەن ئايەتتىن باشلاپ سۈرىنىڭ ئاخىرىغىچە يادلاپ ئەتىگەن ـ ئاخشامدا داۋاملىق ئوقۇپ بەرگەن كىشىنىڭ مەسىھ دەججالنىڭ پىتنىسىدىن ئامان قالىدىغانلىقى.

بۇ ئايەتلەرنى ئوقۇشقا تاللاشتىكى ھېكمەت: بۇ ئايەتلەرنىڭ بالايىئاپەت ۋە پىتنە ـ پاساتلار قانچە ئېغىر بولۇپ كەتسىمۇ، قەلبكە تەۋرەنمەس ئىماننى ئېلىپ كېلىدىغانلىقىدىن بولۇشى مۇمكىن.

1022 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام رەسۇلۇللاھنىڭ يېنىدا ئولتۇرغانىدى. ئۈستۈن تەرەپتىن بىر ئاۋاز ئاڭلاندى. جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام ئۇنى ئاڭلاپ بېشىنى كۆتۈرۈپ: « بۇ ئاسماننىڭ بىر ئىشىكى بولۇپ، بۈگۈن ئېچىلدى. بۇنىڭدىن بۇرۇن ئېچىلىپ باقمىغان »، دېدى. شۇ ئىشىكتىن بىر پەرىشتە چۈشتى. جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام: « بۇ پەرىشتە بۇنىڭدىن بۇرۇن زېمىنغا چۈشۈپ باقمىغان، پەقەت بۈگۈنلا چۈشتى »، دېدى.

شۇنىڭ بىلەن ئۇ پەرىشتە كېلىپ رەسۇلۇللاھقا سالام قىلىپ: « بۇ ئىككى نۇر سۈرە فاتىھە ۋە بەقەرە سۈرىسىنىڭ ئاخىرقى ئايەتلىرىدىن ئىبارەت. سەندىن ئىلگىرى ھېچقانداق پەيغەمبەرگە بېرىلىپ باقمىغان ئىككى نۇر بىلەن ساڭا خۇش

خەۋەر، بۇ ئايەتلەردىن بىر ھەرپىنى ئوقۇيدىغانلا بولساڭ، ئاللاھ تائالا ساڭا سورىغىنىڭنى بېرىدۇ»، دېدى. —— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: «سۈرە بەقەرە»نىڭ ئاخىرقى ئايەتلىرىنىڭ ۋە سۈرە پاتىھەنىڭ پەزىلىتى، ئۇ ئىككىسىنى ئىخلاس بىلەن ئوقۇغان كىشىگە ئاللاھ تائالانىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ھىدايەت، مەغفىرەت ۋە بەخت ـ سائادەت ئاتا قىلىدىغانلىقى.

## 184 ـ باب يىغىلىپ قۇرئان تىلاۋەت قىلىشنىڭ ياخشىلىقى توغرىسىدا

1023 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «وما اجْتَمَعَ قَوْمٌ في بَيْتٍ من بُيوتِ اللَّهِ يَتْلُونَ كتاب اللّهِ، ويتَدَارسُونَه بيْنَهُم، إلاَّ نَزَلَتْ عليهم السَّكِينَة، وغَشِيَتْهُمْ الرَّحْمَة، وَحَفَّتْهُم الملائِكَةُ، وذَكَرهُمْ اللّه فيمنْ عِنده» «بىرەر قەۋم مەسجىدلەردىن بىرىگە يىغىلىپ، قۇرئان تىلاۋەت قىلىشسا ۋە قۇرئان ئۈستىدە توختىلىپ، ئۇنى ئۆزئارا ئۆگەنسە، ئاللاھ تائالا ئۇلارغا خاتىرجەملىك بېغىشلايدۇ. ئۇلارنى ئاللاھ تائالانىڭ رەھمىتى ئورايدۇ، پەرىشتىلەر ئۇلارنىڭ ئەتراپىغا جەم بولىدۇ. ئاللاھ تائالا ئۆز ھوزۇرىدىكى پەرىشتىلەرگە ئۇلاردىن مەمنۇن بولغانلىقىنى ئېيتىپ بېرىدۇ». —— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: مەسجىدلەردە يىغىلىپ قۇرئان تىلاۋەت قىلىشنىڭ، قۇرئان ئىلىملىرىنى ئۆگىنىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى. مۇنداق قىلىشنىڭ خاتىرجەملىك ۋە ئاللاھ تائالانىڭ رەھمىتىنىڭ چۈشۈشىگە، پەرىشتىلەرنىڭ ھازىر بولۇشىغا، يىغىلغۇچىلاردىن ئاللاھ تائالانىڭ رازى بولۇشىغا ۋە ئۇلارنىڭ ياخشى ئىشلىرىنىڭ ئاسماندا تىلغا ئېلىنىشىغا سەۋەبچى بولىدىغانلىقى.

## 185 ـ باب تاھارەتنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ إِذَا قُمْتُمْ إِلَى الصَّلاةِ فاغْسِلُواْ وُجُوهَكُمْ وَأَيْدِيَكُمْ إِلَى الْمَرَافِقِ وَامْسَحُواْ بِرُؤُوسِكُمْ وَأَرْجُلَكُمْ إِلَى الْكَعْبَينِ وَإِن كُنتُمْ جُنُبًا فَاطَّهَّرُواْ وَإِن كُنتُم مَّرْضَى أَوْ عَلَى سَفَرٍ أَوْ جَاء أَحَدٌ مَّنكُم مِّنَ الْغَائِطِ أَوْ لاَمَسْتُمُ النِّسَاء فَلَمْ تَجِدُواْ مَاء فَتَيَمَّمُواْ صَعِيدًا طَيِّبًا فَامْسَحُواْ بِوُجُوهِكُمْ وَأَيْدِيكُم مِّنْهُ مَا يُرِيدُ اللّهُ لِيَجْعَلَ عَلَيْكُم مِّنْ حَرَجٍ وَلَكِن يُرِيدُ لِيُطَهَّرَكُم وَلِيُتِمَّ نِعْمَتَهُ عَلَيْكُمْ لَعَلَّكُمْ تَشْكُرُونَ﴾ ﴿ئى مۇئمىنلەر ناماز (ئوقۇماقچى) بولۇپ تۇرغىنىڭلاردا يۈزۈڭلارنى يۇيۇڭلار، قولۇڭلارنى جەينىكىڭلار بىلەن قوشۇپ يۇيۇڭلار، بېشىڭلارغا مەسھ قىلىڭلار، پۇتۇڭلارنى ئوشۇقۇڭلار بىلەن قوشۇپ يۇيۇڭلار، ئەگەر جۇنۇب بولساڭلار پاكلىنىڭلار (يەنى غۇسلى قىلىڭلار)، ئەگەر كېسەل بولساڭلار (سۇ زىيان قىلىدىغان بولسا) ياكى سەپەر ئۈستىدە بولۇپ

(سۇ تاپالمىساڭلار)، ياكى سىلەرنىڭ بىرسىڭلار ھاجەتخانىدىن كەلگەن بولساڭلار، ياكى ئاياللىرىڭلار بىلەن يېقىنچىلىق قىلغاندىن كېيىن (غۇسلى تاھارەت ئۈچۈن) سۇ تاپالمىساڭلار، پاك تۇپراقتا تەيەممۇم قىلىڭلار، ئۇنىڭ بىلەن يۈزۈڭلارغا، قولۇڭلارغا مەسھ قىلىڭلار. ئاللاھ تائالا سىلەرگە مۇشەققەتنى خالىمايدۇ، لېكىن ئاللاھ تائالا شۈكۈر قىلىشىڭلار ئۈچۈن، سىلەرنى پاك قىلىشنى، نېئمىتىنى سىلەرگە تاماملاشنى خالايدۇ﴾. (« قۇرئان كەرىم » سۈرە مائىدە 6 ـ ئايەت)

1024 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن رەسۇلۇللاھنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «إِنَّ أُمَّتي يُدْعَوْنَ يَوْمَ القِيامَةِ غُرّاً محَجَّلِينَ مِنْ آثَارِ الوضوءِ فَمنِ اسْتَطَاعَ مِنْكُمْ أَنْ يُطِيل غُرَّتَه، فَليفعلْ» « مېنىڭ ئۈممىتىم قىيامەت كۈنى تاھارەتنىڭ تەسىرىدىن چىرايلىرى، پۇت ـ قوللىرى نۇرانە بولغان ھالدا چاقىرىلىدۇ. سىلەردىن كىمكى ئۆزىدىكى نۇرانىلىقنى كېڭەيتەلىسە كەڭەيتسۇن ».

—— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) تاھارەت ئارقىلىق يۈز ـ قول ۋە پۇتتىكى يۇيۇشقا تېگىشلىك جايلارنى ئوشۇقراق يۇيۇش ئارقىلىق نۇرانىلىقنى كېڭەيتىشنىڭ سۈننەت ئىكەنلىكى.

2) تاھارەت ئالغاندا تاھارەتنىڭ سۈننەتلىرىنى تولۇق بەجا كەلتۈرۈشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

1025 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ رەسۇلۇللاھنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم، دەيدۇ: «تَبْلُغُ الحِلية مِنَ المؤمِن حَيْث يبْلُغُ الوضوءُ» « مۇئمىننىڭ جەننەتتىكى زىبۇ زىننىتى تاھارەت ئالغان چاغدىكى سۇ يەتكەن جايغىچە بولىدۇ ».

—— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

1026 ـ ئوسمان ئىبنى ئەففان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ رەسۇلۇللاھنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: « مَنْ تَوَضَّأَ فَأَحْسَنَ الوُضُوءَ، خَرَجَتْ خَطَايَاهُ مِنْ جَسَدِهِ حَتَّى تَخْرُجَ مِنْ تَحْتِ أَظْفَارِهِ » « كىمكى تاھارەتنى كەم ـ كۈتىسىز ئالسا، ئۇنىڭ خاتالىقلىرى بەدىنىدىن چىقىپ كېتىدۇ. ھەتتا، تىرناقلىرى ئاستىدىنمۇ چىقىپ كېتىدۇ ».

—— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

1027 ـ ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن رەسۇلۇللاھنىڭ مېنىڭ تاھارەت ئالغىنىمدەك تاھارەت ئالغانلىقىنى كۆردۈم. كېيىن رەسۇلۇللاھ مۇنداق دېگەن: «مَنْ تَوَضَّأً هكذا غُفِرَ لَهُ مَا تَقَدَّمَ مِنْ ذَنبِهِ، وَكَانَتْ صَلاتُهُ وَمَشْيُهُ إِلى المَسْجِدِ نَافِلَةً» « كىمكى مۇشۇنداق تاھارەت ئالسا، ئىلگىرىكى گۇناھى مەغفىرەت قىلىنىدۇ. ئۇنىڭ ئوقۇغان نامىزىغا ۋە مەسجىدكە ماڭغان قەدىمى ئۈچۈن كۆپ ساۋاب بېرىلىدۇ ».

—— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) تاھارەتنىڭ ئاللاھ تائالانىڭ ھەققىگە ئالاقىدار كىچىك گۇناھلارنىڭ ئەيۋ قىلىنىشىغا سەۋەب بولىدىغانلىقى.

2) مەسجىدكە پىيادە بېرىش ۋە مەسجىدتە ناماز ئوقۇشنىڭ كىشىنى نۇرغۇن ياخشىلىقلارغا ئېرىشتۈرىدىغانلىقى.

**1028 ـ** ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إذا تَوَضَّأَ العبدُ المُسلِم أو المؤْمِنُ فَغَسل وجهَهُ خَرَجَ مِنْ وَجهِهِ كلُّ خطيئَة نَظَرَ إِلَيْهَا بعيْنيْهِ مع الماءِ أَوْ معَ آخرِ قَطْرِ الماءِ، فإذا غَسل يديهِ، خَرج مِنْ يديهِ كُلُّ خَطيئَةٍ كانَ بطَشَتْهَا يداهُ مَعَ الْمَاءِ أَوْ مع آخِرِ قَطْرِ الماءِ، فإذا غَسلَ رِجلَيْهِ، خَرَجَتْ كُلُّ خَطِيئَةٍ مَشَتها رِجلاه مع الماءِ أَوْ مَع آخرِ قَطرِ الماءِ، حتى يخْرُجَ نَقِيًّا مِن الذُّنُوبِ» « بىر مۇئمىن بەندە ياكى بىر مۇسۇلمان بەندە تاھارەت ئېلىپ، يۈزىنى يۇغاندا كۆزى بىلەن قارىغان گۇناھىنىڭ ھەممىسى سۇ بىلەن ياكى سۇنىڭ ئاخىرقى تامچىسى بىلەن يۇيۇلۇپ چىقىپ كېتىدۇ. قولىنى يۇغاندا قول بىلەن تۇتۇپ قىلغان گۇناھلارنىڭ ھەممىسى سۇ بىلەن ياكى سۇنىڭ ئاخىرقى تامچىسى بىلەن بىللە يۇيۇلۇپ چىقىپ كېتىدۇ. پۇتىنى يۇغاندا پۇتى بىلەن مېڭىپ قىلغان گۇناھلىرىنىڭ ھەممىسى سۇ بىلەن ياكى سۇنىڭ ئاخىرقى تامچىسى بىلەن بىللە يۇيۇلۇپ چىقىپ كېتىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئادەم بارلىق گۇناھى سەغىرەلەردىن پاكلىنىدۇ. گۇناھلىرى پاك ـ پاكىز يۇيۇلۇپ كېتىدۇ ». ـــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: تاھارەتنىڭ كىشىنى كىچىك گۇناھلاردىن پاكلايدىغانلىقى ۋە بەدەننى كىر ۋە نىجاسەتتىن تازىلايدىغانلىقى.

**1029 ـ** ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ بەقى قەبرىستانلىقىغا كېلىپ: «السَّلامُ عَلَيْكُمْ دَارَ قَومٍ مُؤْمِنِين وإنَّا إِنْ شَاءَ اللَّه بِكُمْ لاحِقُونَ، ودِدْتُ أَنَّا قَدْ رأَيْنَا إِخْوانَنَا» « ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم، ئى مۇئمىنلەر دىيارى! بىزمۇ چوقۇم ئاللاھ خالىسا سىلەرنىڭ ئارقاڭلاردىن بارىمىز. مەن قېرىنداشلىرىمىزنى كۆرسەم ئىكەن دەيمەن »، دېدى. ساھابىلەر: « بىز سىزنىڭ قېرىنداشلىرىڭ ئەمەسمۇ؟ ئى ئاللاھنىڭ رەسۇلى »، دېيىشتى. رەسۇلۇللاھ: «أَنْتُمْ أَصْحَابِي، وَإِخْوَانُنَا الّذينَ لَم يَأْتُوا بعد» « سىلەر مېنىڭ ساھابىلىرىم بولىسىلەر، بىزنىڭ قېرىنداشلىرىمىز بولسا تېخى دۇنياغا كەلمىگەن كىشىلەردۇر »، دېدى. ساھابىلەر: « تېخى دۇنياغا كەلمىگەن كىشىلەرنى سەن قانداق تونۇيسەن؟ »، دېيىشتى. رەسۇلۇللاھ: «أَرَأَيْتَ لَوْ أَنَّ رَجُلا لهُ خَيْلٌ غُرٌّ مُحجَّلَةٌ بيْنَ ظهْريْ خَيْلٍ دُهْمٍ بهْمٍ، أَلا يعْرِفُ خَيْلَهُ؟» « ئېيتىپ بېقىڭلارچۇ؟ ئەگەر بىر ئادەمنىڭ ئاق رەڭلىك ئاتلىرى قارا رەڭلىك ئاتلارغا ئارىلىشىپ كەتسە، ئۆزىنىڭ ئاتلىرىنى تونۇيالامدۇ؟ »، دېدى. ساھابىلەر: « شۇنداق، تونۇيالايدۇ ئى رەسۇلۇللاھ! »، دېيىشتى. رەسۇلۇللاھ: «فَإِنَّهُمْ يأْتُونَ غُرًّا مُحجَّلِينَ مِنَ الوُضُوءِ، وأَنَا فرَطُهُمْ على الحوْضِ»

« شۈبھىسىزكى، تاھارەتنى كامىل ئالغۇچىلار قىيامەت كۈنى تاھارەتنىڭ پەزىلىتىدىن نۇرانە ھالەتتە كېلىدۇ. مەن ئۇلارنى نۇرانىلىقىدىن تونۇۋالىمەن، مەن ئۇلاردىن ئاۋۋال ھەۋزى كەۋسەرگە بېرىپ كۈتۈپ تۇرىمەن »، دېدى.

— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ساھابىلەر زامانىدىن كېيىن كېلىدىغان كىشىلەرنىڭمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېرىنداشلىرى ئىكەنلىكى. ئاللاھ تائالا ئېيتىدۇ: ﴿إِنَّمَا الْمُؤْمِنُونَ إِخْوَةٌ﴾ ﴿شۈبھىسىزكى، مۇئمىنلەر ھەقىقەتەن (دىندا) قېرىنداشلاردۇر﴾. (« قۇرئان كەرىم » سۈرە ھۇجۇرات 10 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى) ئەمما ساھابىلەر بولسا، ئۇلارنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆھبىتىدە بولغانلىق شاراپىتىدىن كېيىنكىلەردىن ئۈستۈن تۇرىدىغانلىقى.

2) قىيامەت كۈنى ھەۋزى كەۋسەرگە ئەڭ بۇرۇن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بارىدىغانلىقىنى ئۈممەتلەرگە بېشارەت بېرىش، ھەۋزى كەۋسەرگە ئېرىشىپ ئۇ يەردە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە بولىدىغانلارغا خۇش مۇبارەك!

3) قىيامەت كۈنى ئەرەساتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ھەۋزى كەۋسەر ئاتا قىلىنىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كەۋسەر سۈيى بىلەن ھۆرمەتلىنىدىغانلىقى. (ھەۋزى كەۋسەر بولسا ئەرەساتتا بولۇپ، ئۇنىڭدا جەننەتتىكى كەۋسەردىن ئىككى تۇرۇبا قۇيۇلۇپ تۇرىدۇ. كىمكى ئۇنىڭدىن ئىچىدىكەن ھەرگىز تەشنا بولمايدۇ).

**1030. ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن:** «ألا أدُلُّكُمْ على ما يَمْحُو اللّه بِهِ الخَطَايا، ويرْفَعُ بِهِ الدَّرجاتِ؟» **« مەن سىلەرنى ئاللاھ تائالا گۇناھلىرىڭلارنى ئۆچۈرۈپ، دەرىجىلىرىڭلارنى يۇقىرى كۆتۈرىدىغان بىر ئىشقا باشلاپ قويمايمۇ؟ »، دېگەندە، كىشىلەر: « شۇنداق قىلغىن، ئى ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى »، دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:** «إسْباغُ الوُضُوءِ على المكَارِهِ وكَثْرَةُ الخُطَا إلى المساجِدِ، وانْتِظَارُ الصَّلاةِ بعْد الصَّلاةِ، فَذلِكُمُ الرِّبَاطُ، فذلِكُمُ الرِّباطُ» **« قىيىن ئەھۋالدىمۇ تاھارەتنى كامىل ئېلىش ۋە مەسجىدكە كۆپ بېرىش ۋە بىر نامازدىن كېيىن يەنە بىر نامازغا تەقەززا بولۇش، مانا بۇ ئەمەللەر قەلب چېگراسىنى شەيتاندىن ساقلىماقلىقتۇر »، دېدى.**

— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

**1031 ـ ئەبۇ مالىك ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن:** « الطُّهُورُ شَطْرُ الإيمانِ » **« پاكىزلىق ئىماننىڭ يېرىمىدۇر ».**

— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: تاھارەتنىڭ نامازنىڭ دۇرۇس بولۇشىدىكى شەرت ئىكەنلىكى. ھەدىستە « يېرىمى »، دېگەن سۆزنى ئىشلىتىش تاھارەتنىڭ شاراپىتىنى ۋە ئۇلۇغلۇقىنى ئىپادىلەپ بېرىش ئۈچۈن كەلگەن.

1032 ـ ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ما مِنْكُمْ مِنْ أحدٍ يتوضأُ فَيُبْلِغُ أو فَيُسْبِغُ الوُضُوءَ ثُمَّ قالَ: أَشْهدُ أنْ لا إله إلاَّ اللّه وحْدَه لا شَريكَ لهُ، وأَشْهدُ أنَّ مُحمَّدًا عبْدُهُ وَرسُولُه، إلاَّ فُتِحَت لَهُ أَبْوابُ الجنَّةِ الثَّمَانِيَةُ يَدْخُلُ مِنْ أَيِّها شاءَ» «سىلەرنىڭ بىرىڭلار تاھارەتنى تولۇق ئېلىپ، ئاندىن كېيىن: ‹گۇۋاھلىق بېرىمەنكى، شېرىكى يوق بىر ئاللاھتىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئاللاھ تائالانىڭ بەندىسى ۋە ئەلچىسىدۇر›، دېسە، ئۇنىڭ ئۈچۈن سەككىز جەننەتنىڭ ئىشىكلىرى ئېچىلىپ، ئۇ كىشى خالىغان ئىشىكىدىن كىرىدۇ». ـــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: تاھارەتنىڭ ۋاجىب ۋە مۇستەھەپلىرىنى تولۇق ئورۇنداشنىڭ ۋە تاھارەتتىن كېيىن يۇقىرىقى دۇئا بىلەن دۇئا قىلىشنىڭ پەزىلىتى.

## 186 ـ باب ئەزاننىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

1033 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لَوْ يعْلَمُ النَّاسُ ما في النِّداءِ والصَّفِّ الأَولِ. ثُمَّ لَمْ يَجِدُوا إلاَّ أنْ يسْتَهِموا علَيهِ لاسْتَهموا علَيْهِ، ولوْ يعْلَمُونَ ما في التَّهْجِير لاسْتبَقوا إلَيْهِ، ولَوْ يعْلَمُون ما في العَتَمَةِ والصُّبْحِ لأَتوهمُا ولَوْ حبواً» «ئەگەر كىشىلەر ئەزاننىڭ ۋە ئالدىنقى سەپتە نامازا ئوقۇشنىڭ ساۋابىنى بىلسە ئىدى، ئۇنىڭغا ئېرىشىش ئۈچۈن چەك تاشلاشقا توغرا كەلگەندىمۇ، ئۇنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن چەك تاشلىغان بولاتتى. ئەگەر ئۇلار نامازغا ئالدىراشنىڭ ساۋابىنى بىلسە ئىدى، نامازغا چوقۇم بالدۇر كېلەتتى. ئەگەر ئۇلار خۇپتەن ۋە بامدات نامىزىنى جامائەت بىلەن ئوقۇغاننىڭ ساۋابىنى بىلسە ئىدى، ئۇلار ئۆمىلەپ بولسىمۇ كەلگەن بولاتتى». ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئەزان ئېيتىشقا رىغبەتلەندۈرۈش، چۈنكى ئەزان ئىسلامنىڭ شوئارى ۋە ئىسلامدىكى سۈننەت. مۇئەززىننىڭ ئاللاھ تائالانىڭ دەرگاھىدىكى مۇكاپاتىنىڭ ناھايىتى كاتتا ئىكەنلىكى.

2) بىرىنچى سەپتە ناماز ئوقۇشقا رىغبەتلەندۈرۈش. چۈنكى، بىرىنچى سەپتە ناماز ئوقۇغانلار نامازغا دەسلەپكى ۋاقتىدا كەلگەنلەردۇر. شۇنداقلا رەھمەت پەرىشتىلىرى ئىمامغا ئاندىن كېيىن بىرىنچى سەپتىكىلەرگە، ئۇنىڭدىن كېيىن ئىككىنچى... سەپتىكىلەرگە دۇئا قىلىدۇ.

3) جامائەت نامىزىنىڭ ۋە نامازغا بۇرۇن كېلىشنىڭ پەزىلىتى.

4) خۇپتەن ۋە بامدات نامىزىنى مەسجىدتە جامائەت بىلەن ئوقۇشقا رىغبەتلەندۈرۈش، چۈنكى ئۇ ئىككى ناماز ئاللاھ تائالاغا بولغان ساداقەتنى (باشقا نامازلارغا قارىغاندا) ئەڭ ياخشى ئىپادىلەپ بېرىدىغان ۋە مۇناپىق ـ ئازغۇنلارغا ئەڭ ئېغىر كېلىدىغان ناماز.

ئۇنتۇمىغان ئاتتۇر. ئىگىسىگە ساۋاب ئېلىپ كېلىدىغان ئات ئەھلى ئىسلام ئۈچۈن ئاللاھ تائالانىڭ يولىدا يايلاقتا ياكى بوستانلىقتا باغلاپ قويۇلغان ئاتتۇر. ئۇنىڭ يايلاقتا ياكى بوستانلىقتا يېگەنلىرى، ياكى تېزەكلىگەن تېزەكلىرى، ياكى سىيگەن سۈيدۈكلىرىگىمۇ نۇرغۇن ساۋاب بېرىلىدۇ. ئارغامچىسىدا تۇرۇپ ئۇياق ـ بۇياققا ماڭغان ۋاقتىدا ئالغان ھەربىر قەدىمىگىمۇ، تېزەكلىگەن بىرتال تېزىكىگىمۇ ئاللاھ تائالا نۇرغۇن ساۋابنى يازىدۇ. ئىگىسى بىلەن ئېرىقتىن ئۆتكەن ۋاقتىدا ئىگىسى سۇغارماستىن ئات ئۆزى ئىچىۋالغان ھەر يۇتۇم سۇ ئۈچۈن ئاللاھ تائالا نۇرغۇن ساۋاب يازىدۇ»، دەپ جاۋاب بەردى. ساھابىلەر: ئى رەسۇلۇللاھ. ئېشەك ھەققىدە نېمە ھۆكۈم بار؟ ھۆكمى قانداق بولىدۇ؟ دەپ سورىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ما أُنْزِلَ عليَّ في الحُمُرِ شَيءٌ إلاَّ هذِهِ الآيةُ الْفَاذَّةُ الجَامِعَةُ: ﴿فمن يعْملْ مِثقَال ذرَّةٍ خَيْراً يرهُ ومَن يعْملْ مثْقَالَ ذَرَّةٍ شَرّاً يـرهُ﴾» «ماڭا ئېشەك توغرىسىدا بىر نەرسە نازىل بولمىدى ۋە لېكىن بۇ يەردە ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بىر ئايەت بار ئۇ بولسىمۇ: ﴿فَمَنْ يَعْمَلْ مِثْقَالَ ذَرَّةٍ خَيْرًا يَرَاهُ وَمَنْ يَعْمَـلْ مِثْقَـالَ ذَرَّةٍ شَـرًّا يَـرَاهُ﴾ ﴿كىمكى زەررىچىلىك ياخشى ئىش قىلىدىكەن، ئۇنىڭ مۇكاپىتىنى كۆرىدۇ. كىمكى زەررىچىلىك يامان ئىش قىلىدىكەن، ئۇنىڭ جازاسىنى تارتىدۇ﴾». («قۇرئان كەرىم» سۈرە زەلزەلە 6 ـ، 7 ـ ئايەتلەر) ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: زاكات بېرىشتىن باش تارتقانلار ئاگاھلاندۇرۇلغان. بېخىل ۋە زاكات بەرمىگەنلەرنىڭ قىيامەت كۈنى زاكىتىنى ئايرىمىغان پۇل ـ ماللىرى بىلەن ئازابلىنىدىغانلىقى، شۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ پۇلى ـ مېلى قىيامەت كۈنى ئۇلارغا ھەسرەت ئېلىپ كېلىدىغانلىقى.

## 217 . باب رامزان روزىسىنىڭ پەرزلىكى، روزا تۇتۇشنىڭ پەزىلىتى ۋە ئۇنىڭغا ئالاقىدار مەسىلىلەر توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ كُتِبَ عَلَيْكُمُ الصِّيَامُ كَمَا كُتِبَ عَلَى الَّذِينَ مِن قَبْلِكُمْ لَعَلَّكُمْ تَتَّقُونَ﴾ ﴿ئى مۇئمىنلەر (گۇناھلاردىن) ساقلىنىشىڭلار ئۈچۈن، سىلەردىن ئىلگىرىكىلەرگە روزا پەرز قىلىنغاندەك، سىلەرگىمۇ پەرز قىلىندى﴾، دېگەن ئايەتتىن ﴿فَمَن شَهِدَ مِنكُمُ الشَّهْرَ فَلْيَصُمْهُ وَمَن كَانَ مَرِيضًا أَوْ عَلَى سَفَرٍ فَعِدَّةٌ مِّنْ أَيَّامٍ أُخَر﴾ ﴿سىلەردىن كىمكى رامزان ئېيىدا ھازىر بولسا رامزان روزىسى تۇتسۇن، كىمكى كېسەل ياكى سەپەر ئۈستىدە بولۇپ (تۇتمىغان بولسا، تۇتمىغان كۈنلەر ئۈچۈن (باشقا كۈنلەردە تۇتسۇن﴾ دېگەن ئايەتكىچە. («قۇرئان كەرىم» سۈرە بەقەرە 183 ـ، 184 ـ، 185 ـ ئايەتلەر)

1215 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن، دەيدۇ: «قال اللَّه عَزَّ وجلَّ: كُلُّ عملِ ابْنِ آدم لـهُ إلاَّ

الصِّيام، فَإِنَّهُ لي وأَنَا أَجْزِي بِهِ . والصِّيام جُنَّةٌ فَإِذا كَانَ يومُ صومِ أَحدِكُمْ فلا يرْفُثْ ولا يَصْخَبْ، فَإِنْ سابَّهُ أَحدٌ أَوْ قاتَلَهُ، فَلْيقُلْ: إِنِّي صَائمٌ . والَّذِي نَفْس محمَّدٍ بِيدِهِ لَخُلُوفُ فَمِ الصَّائمِ أَطْيبُ عِنْد اللَّهِ مِنْ رِيح المِسْكِ. للصَّائمِ فَرْحَتَانِ يفْرحُهُما: إِذا أَفْطرَ فَرِحَ بِفِطْرِهِ، وإِذَا لَقِي ربَّهُ فرِح بِصوْمِهِ» «ئادەم بالىسىنىڭ ھەرقانداق ئەمەلىدىن ئۇنىڭ (كىشىلەرنىڭ ئالقىشىغا سازاۋەر بولۇش، ئابروييغا ئېرىشىش قاتارلىق دۇنيادا قولغا كەلتۈرۈشكە ئالدىرايدىغان) بىرەر نېسىۋىسى بولىدۇ. پەقەت روزا ئۇنداق ئەمەس. چۈنكى ئۇ، ماڭا رىيادىن خالىي بولغان ھالدا قىلىنغان ئەمەلدۇر. ئۇنىڭ مۇكاپاتىنى ئۆزۈم بېرىمەن. روزا گۇناھلاردىن ساقلايدىغان قالقاندۇر. سىلەرنىڭ بىرىڭلار روزا تۇتقان كۈندە ناشايان سۆزلەرنى قىلمىسۇن، جېدەل ـ ماجرا تۇغدۇرۇپ چوقان كۆتۈرمىسۇن. ئەگەر بىرەر كىشى ئۇنى تىللىسا ياكى ئۇرۇشسا مەن روزىدارمەن دېسۇن. ئاللاھ بىلەن قەسەمكى، روزىدار ئادەمنىڭ ئاغزىنىڭ ھىدى ئاللاھ تائالانىڭ نەزىرىدە ئىپارنىڭ بۇيىدىنمۇ خۇش پۇراقتۇر. روزىدار ئادەمگە ئىككى تۈرلۈك خۇشاللىق بولىدۇ. بىرى ئىپتار قىلغاندا، يەنە بىرى، پەرۋەردىگارىغا مۇلاقات بولغان چاغدا روزا تۇتقانلىق سەۋەبى بىلەن ئاللاھ تائالا ئۇنىڭ ئۈچۈن تەييارلىغان نازۇنېمەتلەردىن خۇشال بولىدۇ».

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «يتْرُكُ طَعامَهُ، وَشَرابَهُ، وشَهْوتَهُ، مِنْ أَجْلي، الصِّيامُ لي وأَنا أَجْزِي بِهِ، والحسنَةُ بِعَشْرِ أَمْثَالِهَا» «روزىدار كىشى مېنىڭ رازىلىقىم ئۈچۈن يېمەك ـ ئىچمەكنى ۋە جىنسى ئالاقىنى تەرك ئېتىدۇ. ئۇنىڭغا ئۆزۈم مۇكاپات بېرىمەن، ياخشى ئەمەللەرنىڭ سەۋەبى ئۇن ھەسسىسىگىچە كۆپەيتىلىپ بېرىلىدۇ»، دېيىلگەن.

مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: «كُلُّ عَملِ ابنِ آدَمَ يُضَاعفُ الحسَنَةُ بِعشْر أَمْثَالِهَا إِلى سَبْعِمِائة ضِعْفٍ» «ئادەم بالىسىنىڭ ھەر بىر ياخشى ئەمىلىنىڭ ئەجرى ئون ھەسسىدىن يەتتە يۈز ھەسسىگىچە كۆپەيتىلىپ بېرىلىدۇ»، دېيىلگەن.

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: «إِلاَّ الصَّوْمَ فَإِنَّهُ لِي وأَنا أَجْزِي بِهِ: يدعُ شَهْوتَهُ وَطَعامَهُ مِنْ أَجْلي . لِلصَّائم فَرْحتَانِ: فرحة عند فطره، فَرْحةٌ عِنْدَ لقَاء رَبِّهِ . ولَخُلُوفُ فَمِ الصَّائِمِ أَطْيَبُ عِنْدَ اللَّهِ مِنْ ريحِ المِسْكِ» «لېكىن روزا بۇنداق ئەمەس. چۈنكى، ئۇ ماڭا رىيادىن خالىي ھالدا خالىس قىلىنغان ئەمەلدۇر. ئۇنىڭ مۇكاپاتىنى ئۆزۈم بېرىمەن، ئۇ كىشى مېنىڭ رازىلىقىم ئۈچۈن يېمەك ـ ئىچمەكنى، جىنسى ئالاقىنى تەرك قىلىدۇ، روزىدار ئادەمگە ئىككى تۈرلۈك خۇشاللىق بولىدۇ. بىرى ئىپتار قىلغاندا، يەنە بىرى پەرۋەردىگارىغا مۇلاقات بولغان چاغدا. روزىدار ئادەمنىڭ ئاغزىنىڭ ھىدى ئاللاھ تائالانىڭ نەزىرىدە ئىپارنىڭ بۇيىدىنمۇ خۇشپۇراقتۇر».

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) روزىنىڭ پەزىلىتى ۋە روزىنىڭ روزا تۇتقۇچىلارنى دۇنيادا ئېزىپ كېتىشتىن، ئاخىرەتتە دوزاخ ئازابىغا دۇچار بولۇشتىن ساقلايدىغانلىقى.

2) روزىنىڭ ئەدەبلىرى: بولمىغۇر ناشايان سۆزلەرنى قىلماسلىق. باشقىلارنىڭ ئەزىيەتلىرىگە سەۋر قىلىش ۋە باشقىلارنىڭ يامان مۇئامىلىسىگە قارىتا چىرايلىق مۇئامىلىدە بولۇش ۋە كەڭ قورساق بولۇش لازىملىقى.

3) روزىنىڭ ئاللاھ تائالانىڭ نەزىرىدە ئىپارنى خۇشبۇي قىلىدىغانلىقى ۋە روزا تۇتقۇچىنى خۇشال قىلىدىغانلىقى.

**1216 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن:** «مَنْ أَنْفَقَ زَوْجَيْنِ في سَبِيلِ اللَّهِ نُودِيَ مِنْ أَبْوابِ الجَنَّةِ: يَا عَبْدَ اللَّهِ هذا خَيْرٌ، فَمَنْ كَان مِنْ أَهْلِ الصَلاةِ دُعِي منْ باب الصَّلاةِ، ومَنْ كانَ مِنْ أَهْلِ الجِهَادِ دُعِي مِنْ باب الجِهَادِ، ومَنْ كَانَ مِنْ أَهْلِ الصِّيامِ دُعِيَ مِنْ باب الرَّيَّانِ ومنْ كَانَ مِنْ أَهْلِ الصَّدقَة دُعِي مِنْ باب الصَّدقَةِ» **《كىمكى ئاللاھنىڭ يولىدا قوشلاپ ـ قوشلاپ نەرسە بېرىدىكەن. ئۇنىڭغا جەننەتنىڭ ھەربىر ئىشىك باقارى: ‹ئى ئاللاھنىڭ بەندىسى، بۇ ئىشىك ياخشىدۇر›، دەيدۇ. ئۇ ناماز ئەھلىدىن بولسا نامـاز ئىشـكىدىن چاقىرىلىدۇ، ئۇ جىھاد ئەھلىدىن بولسا جىھاد ئىشىكىدىن چاقىرىلىدۇ، ئۇ روزا ئەھلىدىن بولسا رەييان ئىشىكىدىن چاقىرىلىدۇ. ئۇ سەدىقە ئەھلىدىن بولسا سەدىقە ئىشىكىدىن چاقىرىلىدۇ》 ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: 《ئى رەسۇلۇللاھ ساڭا ئاتام ـ ئانام پىدا بولسۇنكى، بىر ئادەم شۇ ئىشىكلەرنىڭ ھەممىسىدىن چاقىرىلامدۇ؟ كىشىنىڭ شۇ ئىشىكلەرنىڭ ھەممىسىدىن چاقىرىلىشىنىڭ زۆرۈرىيتى يوقمۇ؟》، دېگەندە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:** «نَعَم وأَرْجُو أَنْ تكُونَ مِنهم» **《شۇنداق، ئۇلار چاقىرىلىدۇ. سېنىڭ شۇلارنىڭ جۈملىسىدىن بولۇشۇڭنى ئۈمىد قىلىمەن》، دېگەن.** — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى ۋە ئۇنىڭدا ياخشى ئەمەللەرنىڭ ھەممىسىنىڭ تېپىلىدىغانلىقى ئۈچۈن ئۇنىڭ جەننەتنىڭ ھەممە ئىشىكلىرىدىن چاقىرىلىدىغانلىقى.

2) قارشى تەرەپ مەغرۇرلىنىشتىن ساقلىنالايدىغانلا بولسا ئۇنى يۈز تۇرانە ماختاشنىڭ جائىز ئىكەنلىكى.

**1217 ـ سەھل ئىبنى سەئد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن:** «إنَّ في الجَنَّة باباً يُقَالُ لَهُ: الرَّيَّانُ، يدْخُلُ مِنْهُ الصَّائمونَ يومَ القِيامةِ، لا يدخلُ مِنْه أَحدٌ غَيرهُم، يقالُ: أَينَ الصَّائمُونَ؟ فَيقومونَ لا يدخلُ مِنهُ أَحَدٌ غيرهم، فإِذا دَخَلوا أُغلِقَ فَلَم يدخلْ مِنْهُ أَحَدٌ» **《جەننەتتە رەييان دەپ ئاتىلىدىغان بىر ئىشىك بولۇپ، قىيامەت كۈنى ئۇنىڭدىن روزا تۇتقانلارلا كىرىدۇ. باشقىلار كىرەلمەيدۇ. روزا تۇتقۇچىلار قەيەردە؟**

دېيىلسە، روزا تۇتقۇچىلار ئورنىدىن تۇرىدۇ، ئۇ ئىشىكتىن ئۇلاردىن باشقا بىرى كىرەلمەيدۇ، ئۇلار كىرىپ بولغاندا ئىشىك تاقىلىپ باشقا ھېچكىم كىرەلمەيدۇ».

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: روزا تۇتقۇچىلارنىڭ پەزىلىتى ۋە ئۇلارنىڭ قىيامەتتە ھەممە كىشىلەردىن ئۈستۈن تۇرىدىغانلىقى.

1218 - ئەبۇ سەئىد خۇدرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مَا مِنْ عبْدٍ يصُومُ يَوماً في سبِيلِ اللَّه إِلاَّ باعَدَ اللَّه بِذلك اليَوم وجهَهُ عَن النَّارِ سبعِينَ خرِيفاً» «ھەرقانداق بىر بەندە ئاللاھ تائالا يولىدا بىر كۈن روزا تۇتسا، شۇ بىر كۈننىڭ سەۋەبى بىلەن ئۇ ئادەمنى ئاللاھ تائالا دوزاختىن 70 يىللىق يىراق قىلىدۇ». — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: بىركۈن بولسىمۇ روزا تۇتۇشنىڭ پەزىلىتى ۋە روزىنىڭ دوزاختىن ساقلاپ قالىدىغانلىقى.

1219 - ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مَنْ صَامَ رَمَضَانَ إِيمَاناً واحْتِساباً، غُفِرَ لَهُ ما تَقَدَّمَ مِنْ ذنْبِهِ» «كىمكى رامىزاننى چىن دىلىدىن ئىشىنىش ۋە ئاللاھ تائالانىڭ رازىلىقى ۋە ساۋابىنى تەلەپ قىلىش يۈزىسىدىن تۇتسا، ئۇنىڭ بۇرۇنقى گۇناھلىرى مەغفىرەت قىلىنىدۇ».

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئاللاھ تائالانى دەپ خالىس تۇتقان روزىنىڭ ساۋابى ۋە ئۇنىڭ ئاللاھ تائالانىڭ ھەققىگە ئالاقىدار كىچىك گۇناھلارنىڭ مەغفىرەت بولۇشىغا سەۋەبچى بولىدىغانلىقى.

1220. ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إذا جَاءَ رَمَضَانُ، فُتِّحَتْ أَبْوَابُ الجنَّةِ، وغُلِّقَت أَبْوَابُ النَّارِ، وصُفِّدتِ الشياطِينُ» «رامىزان ئېيى كىرگەندە جەننەت دەرۋازىلىرى ئېچىلىدۇ، دوزاخنىڭ دەرۋازىلىرى تاقىلىدۇ، شەيتانلارغا ئىشكەل سېلىنىدۇ». — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: بۇ ھەدىستە: رامىزان ئېيىنىڭ ھۆرمەتلىك ئاي ئىكەنلىكى سۆزلەنگەن، ھەمدە روزا تۇتقۇچىلارغا بۇ مۇبارەك ئاينىڭ ئىبادەت ۋە ياخشىلىقنىڭ مەزگىلى ئىكەنلىكىدىن بېشارەت بېرىلگەن.

1221 - ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «صُومُوا لِرُؤْيَتِهِ، وَأَفْطِرُوا لِرُؤيَتِهِ، فإِن غُمَّ عَليكم، فَأَكْمِلُوا عِدَّةَ شَعْبَانَ

ئۈلۈشتىن ئىككىسى سۆزلەمۇ، ئىككىسى ھەر ئايدا ئۈچ كۈن تۇتۇشتىن يېتەرلىك

ئىدى ئۈچ ئۈلۈشتىن « ئاي كۆرۈپ روزا تۇتۇڭلار، ئاي كۆرۈپ ئېغىز ئېچىڭلار، ھاۋا بۇلۇتلۇق بولۇپ قالسا شەئبان ئېيىنى 30 كۈنگە توشقۇزۇڭلار » .

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: رامىزان تۇتۇش ۋە ئېغىز ئېچىش كۈنلىرىنى ئېنىق بەلگىلەش ئۈچۈن شەئبان ئېيىنىڭ ۋە رامىزان ئېيىنىڭ 29 ـ كۈنى كۈن پاتقاندا يېڭى ئاينى كۆرۈشكە تىرىشىش مۇسۇلمانلارغا پەرز كۇپايە ئىكەنلىكى.

## 218 . باب رامىزان ئېيىدا كەڭ قول بولۇش، ياخشىلىق قىلىش، بولۇپمۇ ئاخىرقى ئون كۈنىدە ياخشىلىقلارنى تېخىمۇ كۆپ قىلىش توغرىسىدا

1222 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قولى بەك كەڭ ئىدى. بولۇپمۇ رامىزان ئېيىدا جىبرىئىل بىلەن ئۇچراشقان چاغلىرىدا تېخىمۇ سېخىيلىشىپ كېتەتتى. جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام رامىزاندا ھەر كېچىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن ئۇچرىشىپ ئۇنىڭغا « قۇرئان كەرىم »دىن تەلىم بېرەتتى. جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام بىلەن ئۇچراشقان چاغلاردا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خەيرلىك ئىشلاردا يامغۇرلۇق بۇلۇتنى ئېلىپ كەلگەن شامالدىنمۇ تېز ۋە ئومۇمىي ئىدى. — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: بۇ ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئۆلگە قىلىپ رامىزاندا كەڭ قول بولۇشنىڭ ۋە « قۇرئان كەرىم »نى ئوقۇش، تەلىم ئېلىش ۋە تەلىم بېرىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

ئىمامى شافىئى ئېيتىدۇ: « روزا تۇتقۇچى كىشىنىڭ رامىزان ئېيىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەگىشىش يۈزىسىدىن تېخىمۇ ساخاۋەتلىك بولۇشنى ياخشى كۆرىمەن » .

1223 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام رامىزاننىڭ ئاخىرقى ئون كۈنى كىرسە، كېچىلەرنى ئىبادەت بىلەن ئۆتكۈزەتتى. ئائىلىسىدىكىلەرنى ئويغىتاتتى. ياخشى ئىشلارنى قىلىشقا بىلىنى چىڭ باغلايتتى. — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: رامىزان ئېيىدا ئىبادەت ئىشلىرىدا تىرىشچانلىق كۆرسىتىش، مەسجىدتە ئېتىكاپتا ئولتۇرۇش ۋە ئاخىرقى ئون كۈنىدە قەدىر كېچىسىنى ئىزدەش.

## 219 . باب شەئبانىنىڭ ئون بەشىدىن كېيىن، رامزاندىن ئىلگىرى روزا تۇتماسلىق، تۇتۇپ كېلىۋاتقان روزىسىغا توغرا كېلىپ قېلىش ياكى بۇرۇندىن روزا تۇتۇپ كېلىۋاتقان ئادىتىگە توغرا كېلىپ قېلىشنىڭ بۇنىڭغا كىرمەيدىغانلىقى توغرىسىدا

1224 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لا يتَقَدَّمَنَّ أَحَدُكمْ رَمَضَانَ بِصَومِ يومٍ أَوْ يومَيْنِ، إِلاَّ أَن يَكونَ رَجُلٌ كَانَ يصُومُ صَوْمَهُ، فَلْيَصُمْ ذلكَ اليوْمَ» «رامزاندىن بىر ياكى ئىككى كۈن بۇرۇن روزا تۇتماڭلار، ئەمما ھەر ئاينىڭ باش ئاخىرىدا روزا تۇتۇپ كېلىۋاتقان بىر ئادەم بولسا شۇ كۈندىكى روزىسىنى تۇتسا بولىدۇ» — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) روزا تۇتۇپ ئادەتلەنمىگەن كىشىنىڭ رامزاندىن ياكى ئىككى كۈن بۇرۇن ۋە شەئبانىنىڭ كېيىنكى يېرىمىدا روزا تۇتۇشقا بولمايدىغانلىقى.

2) ئىبادەتلەرنى ئاشۇرۇۋېتىشكە بولمايدىغانلىقى.

1225 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لا تَصُومُوا قَبْلَ رَمَضَانَ، صُومُوا لِرُؤْيتِهِ، وَأَفْطِرُوا لِرُؤْيَتِهِ، فَإِنْ حالَتْ دُونَهُ غَيَايةٌ فأَكْمِلوا ثَلاثِينَ يوماً» «رامزان كىرىشتىن ئاۋۋال روزا تۇتماڭلار، ئاينى كۆرۈپ روزا تۇتۇڭلار، ئاينى كۆرۈپ ئېغىز ئېچىڭلار، ئەگەر ئاي بۇلۇتلۇق بولۇپ، يېڭى ئاينى كۆرگىلى بولمىسا شەئبان ئېيىنى 30 قىلىڭلار» . — تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) شەئبان ئېيىنىڭ ئىككىنچى يېرىمىدا روزا تۇتۇشتىن چەكلەنگەنلىكى.

2) ئاي كۆرۈپ روزا تۇتۇش ۋە ئاي كۆرۈپ ئېغىز ئېچىش كېرەكلىكى، ئەگەر ئاي كۆرەلمىسە شەئبان ئېيىدىن 30 كۈن ئۆتكۈزۈۋېتىپ روزا باشلاش ۋە رامزاننى تولۇقلاپ 30 كۈن تۇتۇپ ئېغىز ئېچىش كېرەكلىكى.

1226 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إذا بَقِيَ نِصْفٌ مِنْ شَعْبانَ فَلا تَصُومُوا» «شەئبان ئېيى يېرىملاشقاندىن كېيىن روزا تۇتماڭلار» . — تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

1227 ـ ئەممار رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، كىمكى شەك كۈنى روزا تۇتىدىكەن ئۇ ئەبۇلقاسىمغا (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا) ئاسىيلىق قىلغان بولىدۇ. — ئەبۇ داۋۇد ۋە تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسلەرنىڭ مۇھىم نۇقتىسى (1226~1227): شەك كۈنى ياكى شەئبان ئېيىنىڭ كېيىنكى يېرىمىدا روزا تۇتۇشتىن چەكلەنگەنلىكى.

## 220 . باب يېڭى ئاينى كۆرگەندە نېمە دېيىش توغرىسىدا

1228 ـ تەلھە ئىبنى ئۇبەيدۇللا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاينى كۆرگەندە مۇنداق دەيتتى: «اللَّهُمَّ أَهِلَّهُ علَيْنَا بِالأَمْنِ والإِيمَانِ، وَالسَّلامَةِ والإِسْلامِ، رَبِّي وربُّكَ اللَّه، هِلالُ رُشْدٍ وخَيْرٍ» « ئى ئاللاھ! بۇ ئاينى بىزگە ئامانلىق ۋە سالامەتلىك، ئىمان ۋە ئىسلام ئىچىدە قىلىپ بەرگىن، ئى ئاي! سېنىڭ ۋە مېنىڭ پەرۋەردىگارىم ئاللاھتۇر. بۇ ئاي ھىدايەت ۋە ياخشىلىقنىڭ ئېيى بولغاي ».

ـــ تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: يېڭى ئاي كۆرگەندە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قىلغان يۇقىرىقى دۇئانى قىلىشنىڭ سۈننەت ئىكەنلىكى.

## 221 . باب سوھۇرلۇق يېيىشنىڭ ۋە تاڭ يورۇپ كېتىشتىن ئەنسىرىمىسىلا سوھۇرلۇق يېيىشنى كېچىكتۈرۈشنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

1229 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «تَسَحَّرُوا فَإِنَّ في السُّحُورِ بَرَكَةً» « سوھۇرلۇق يەڭلار. چۈنكى سوھورلۇقتا بەرىكەت بار ».

ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) روزا تۇتقۇچىنىڭ سوھۇرلۇق يېيىشى سۈننەت بولۇپ، بۇ ئازغىنا تاماق بىلەن، ھەتتا بىر يۇتۇم سۇ بىلەن بولسىمۇ ئورۇنلىنىدۇ.

2) سوھۇرلۇقتىكى بەرىكەتنىڭ سەۋەبى سوھۇرلۇق روزا تۇتقۇچىغا كۈچ ـ قۇۋۋەت بېغىشلاپ ئۇنى تېتىكلەشتۈرىدىغانلىقى ۋە روزىنى ئۇنىڭغا ئاسان قىلىدىغانلىقى.

1230 ـ زەيد ئىبنى سابىت رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، ئۇ بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن سوھۇرلۇق يەپ بولۇپ ناماز بامداتقا تۇراتتۇق، دېۋىدى، سوھورلۇق بىلەن نامازنىڭ ئارىلىقىدا قانچىلىك ۋاقىت ئۆتەتتى؟ دەپ سورالغاندا، زەيد: ئەللىك ئايەتنى ئوقۇغۇدەك ۋاقىت ئۆتەتتى، دېدى.

ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: سۈھۈرنى تاڭ ئېتىشتىن بۇرۇن يېيىش كېرەكلىكى، سوھۇر يەپ توختىغان ۋاقىت بىلەن بامدات نامىزىغا ئەزان ئېيتىشنىڭ ئارىلىقىدا ئۇزۇنمۇ ئەمەس، قىسقىمۇ ئەمەس، ئوتتۇرھال ئايەتلەردىن 50 ئايەتنى تېزمۇ ئەمەس، ئاستىمۇ ئەمەس، ئوتتۇرىھال ئوقۇغانچىلىك ۋاقىتنىڭ بولۇشى كېرەكلىكى.

1231 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بىلال ۋە ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇممۇ مەكتۇمتىن ئىبارەت ئىككى مۇئەززىنى بار ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «إِنَّ بلالاً يُؤَذِّنُ بِلَيْلٍ، فَكُلُوا وَاشْرَبُوا حتَّى يُؤَذِّنَ ابْنُ أُمِّ مَكْتُومٍ» «بىلال تاڭ يورۇشتىن بۇرۇن ئەزان ئېيتىدۇ، ئىبنى ئۇممۇ مەكتۇم ئەزان ئېيتقۇچىلىك سوھورلۇق يەڭلار»، دېدى. ئىبنى ئۆمەر مۇنداق دېدى: ئۇ ئىككىسىنىڭ ئارىلىقىدا پەقەت بىرى پەشتاقتىن چۈشۈپ، يەنە بىرى پەشتاققا چىققۇچىلىك ۋاقىت بار ئىدى. ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) بامدات نامىزىغا ئىككى مۇئەززىن بولۇشىنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

2) نامازغا تەييارلىنىش ئۈچۈن بامدات ناماز ۋاقتى كىرىشتىن بۇرۇن ئەزان ئېيتىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

3) تاڭ ئېتىپ قېلىشتىن ئەنسىرىمىسە سوھورلۇقنى كەينىگە تارتىپراق يېيىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى، بۇ توغرىسىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «لَايَزَالُ النَّاسُ بِخَيْرٍ مَاعجلُوا الْفطرَ» «كىشىلەر مادامىكى ئىپتارنى بالدۇر قىلىدىكەن ۋە سوھورلۇقنى كېچىكىپ يەيدىكەن ئۇلار مېنىڭ سۈننىتىم بويىچە ئىش قىلغان بولىدۇ»، دېگەنىدەك ھەدىسلىرى بار بولۇپ، سوھۇرلۇقنى كېچىكتۈرۈش تەقۋالىققا ئەڭ يېقىن تۇرىدۇ. ئەگەر تاڭ ئېتىپ كېتىشتىن ئەنسىرىسە سوھورلۇقنى كېچىكتۈرمەسلىك ئەۋزەلدۇر.

1232 ـ ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «فَصْلُ ما بيْنَ صِيَامِنَا وَصِيام أَهْل الكتاب أَكْلَةُ السَّحَرِ» «سوھورلۇق يېيىش ئەھلى كىتابنىڭ روزىسى بىلەن بىزنىڭ روزىمىز ئارىسىدىكى بىردىنبىر پەرقتۇر». ـــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: سوھورلۇق يېيىش ئىسلام ئۇممىتىنىڭ ئالاھىدىلىكى بولۇپ، ئاللاھ تائالانىڭ سوھورلۇق ئارقىلىق ئىسلام ئۇممىتىگە رەھمەت قىلىپ، كۆيۈنگەنلىكى ۋە باشقىلاردىن ئۈستۈن قىلغانلىقى.

## 222 ـ باب بالدۇر ئىپتار قىلىشنىڭ پەزىلىتى ۋە نېمە بىلەن ئىپتار قىلىش ۋە نېمە دېيىش توغرىسىدا

1233 ـ سەھل ئىبنى سەئد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لا يَزالُ النَّاسُ بِخَيْرٍ مَا عَجلوا الفِطْرَ» «كىشىلەر مادامىكى ئىپتارنى بالدۇر قىلىدىكەن، ئۇلار مېنىڭ سۈننىتىم بويىچە ئىش قىلغان بولىدۇ». ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) كۈننىڭ كىرىپ كەتكەنلىكىگە ئىشەنچ قىلغاندىن كېيىن ئېغىز ئېچىشقا ئالدىراشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

2) ئىپتارنى بالدۇر قىلىشتىكى ھېكمەت شۇكى، روزا تۇتقۇچى ئۆچۈن ئاسانلىق تۇغدۇرۇپ ئىبادەتكە مەدەت بولىدىغانلىقى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈننىتى بويىچە ئىش قىلىش يۈزىسىدىن ئىپتارنى بالدۇر قىلىپ، سوھۇرلۇقنى كېچىكتۈرۈپ قىلىش بەزىلەرنىڭ بۇ جەھەتلەردە ئېغىز ئېچىش ۋاقتىنى سوزۇۋېتىپ كىشىلەرگە قىيىنچىلىق تۇغدۇرۇشىنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈندۇر.

**1234 ـ ئەبۇ ئەتىييە دىن رىۋايەت قىلىندۇكى، مەن مەسرۇق بىلەن بىللە ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ يېنىغا كىرگەندۇق. مەسرۇق ئائىشەگە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرىدىن ئىككىسى ياخشى ئەمەللەرنى قىلىشتا بىر ـ بىرىدىن كەم ئەمەس ئىدى. ئۇلارنىڭ بىرى شامنى بالدۇرراق ئوقۇيتتى ۋە ئىپتارنى بالدۇرراق قىلاتتى. يەنە بىرى بولسا ئالدىرىمايتتى، دېدى. ئائىشە: شام بىلەن ئىپتارغا ئالدىرايدىغىنى كىم ئىدى؟ دېۋىدى مەسرۇق: ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد، دېدى. ئائىشە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام شۇنداق قىلاتتى، دېدى.**

ـــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: بۇ ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كۈن كىرىپ كەتكەندىن كېيىن ناماز شامغا ۋە ئېغىز ئېچىشقا ئالدىرىشىدەك ئەمەلى كۆرسەتمىسى بايان قىلىنغان.

**1235 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن:** «قال اللّه عَزَّ وَجَلَّ: أَحَبُّ عِبَادِي إِلَيَّ أَعْجَلُهُمْ فِطْراً» **« ئاللاھ ئېيتىدۇ: ‹بەندىلىرىمنىڭ ئىچىدە ئەڭ ياقتۇرىدىغىنىم ئۇلارنىڭ ئىپتار قىلىشقا ئالدىرايدىغانلىرىدۇر› ».**

ـــ تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: كىمكى كۈن كىرىپ كەتكەندىن كېيىنلا ئېغىز ئېچىشقا ئالدىراشتەك پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈننىتىگە ئەگىشىشكە ھېرىس بولسا، ئاللاھ تائالانىڭ مۇھەببىتى ۋە رازىلىقىغا ئېرىشىدىغانلىقى.

**1236 ـ ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن:** «إِذا أَقْبَلَ اللَّيْلُ مِنْ ههُنَا وأَدْبَرَ النَّهَارُ مِنْ ههُنا، وغَرَبَتِ الشَّمسُ، فَقَدْ أَفْطَرَ الصائمُ» **« كېچە كىرىپ كۈندۈز كەتكەندە، كۈن پاتقاندا روزىدار ئادەم ئىپتار قىلسا بولىدۇ ».**

ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

**1237 ـ ئەبۇ ئىبراھىم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە سەپەرگە چىقتۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام روزىدار ئىدى. كۈن ئولتۇرۇشىغىلا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر كىشىگە:** «يَا فُلانُ انْزِلْ فَاجْدحْ لَنا» **« ھەي پالانچى چۈشكىن، بىزگە تالقان چېلىپ بەرگىن »، دېدى. ئۇ**

كىشى: ئى ئاللاھنىڭ بەيغەمبىرى تېخى كەچ كىرمىدىغۇ، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «انْزِلْ فَاجْدَحْ لَنَا» «چۈشكىن، بىزگە تالقاننى چېلىپ بەرگىن»، دېدى. ئۇ كىشى: تېخى كۈندۈز تۇرىدىغۇ؟ دېۋىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «انْزِلْ فَاجْدَحْ لَنَا» «چۈشكىن، بىزگە تالقاننى چېلىپ بەرگىن»، دېدى. ئۇ كىشى چۈشۈپ تالقاننى چېلىپ بەردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چېلىپ بەرگەن تالقاننى ئىچىپ بولۇپ: «إذا رَأَيْتُمُ اللَّيْلَ قَدْ أَقْبَلَ مِنْ هٰهُنَا، فَقَدْ أَفْطَرَ الصَّائِمُ» «كەچ كىرسىلا، روزى تۇتقان ئادەم ئىپتار قىلسا بولىدۇ»، دەپ قولى بىلەن شەرق تەرەپنى كۆرسەتتى.

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

1238 ـ سەلمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إِذَا أَفْطَرَ أَحَدُكُمْ، فَلْيُفْطِرْ عَلَى تَمْرٍ، فَإِنْ لَمْ يَجِدْ، فَلْيُفْطِرْ على مَاءٍ فَإِنَّه طَهُورٌ» «سىلەردىن بىرەرسىڭلار ئىپتار قىلماقچى بولسا خورما بىلەن ئېغىز ئاچسۇن، ئەگەر خورما تاپالمىسا سۇ بىلەن ئېغىز ئاچسۇن، چۈنكى سۇ پاكتۇر»

— ئەبۇ داۋۇد ۋە تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

1239 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ناماز شامنى ئوقۇشتىن بۇرۇن بىر نەچچە تال ھۆل خورما بىلەن ئېغىز ئاچاتتى. ھۆل خورما تېپىلمىسا بىر نەچچە تال قۇرۇق خورما بىلەن، ئەگەر ئۇمۇ تېپىلمىسا سۇ بىلەن ئېغىز ئاچاتتى.

— ئەبۇ داۋۇد ۋە تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسلەرنىڭ مۇھىم نۇقتىسى (1236~1239): ئىپتارنى ھۆل خورما بىلەن قىلىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى، ئەگەر ھۆل خورما بولمىسا قۇرۇق خورمىدا قىلىش ئەگەر خورما بولمىسا سۇدا قىلىش، شۇنىڭ بىلەن بىرگە يۇقىرىقى تەرتىپكە رىئايە قىلىش كېرەكلىكى. ھۆل خورما ياكى قۇرۇق خورمىدا ئىپتار قىلىشتىكى ھېكمەت: ئۇلار ئاشقازاندىكى قالدۇق نەرسىلەرنى تازىلايدۇ. ئۇ ياخشى يېمەكلىك بولۇپ، ئۇنىڭدا بەدەن ئېھتىياجلىق بولغان ئوزۇقلۇق ئېلېمېنتلىرىنىڭ تولىسىنىڭ تېپىلىدىغانلىقى، بۇ بويىچە قىلسا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈننىتى بويىچە ئىش قىلغان بولىدىغانلىقى.

## 223 ـ باب روزىدار ئادەمنىڭ تىلىنى ۋە باشقا ئەزالىرىنى يامان ئىشلاردىن ۋە تىللىشىشتىن ساقلاشقا ئەمر قىلىش توغرىسىدا

1240. ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إذا كَانَ يَوْمُ صَوْمِ أحدِكُمْ، فَلا يَرْفُثْ وَلا يَصْخَبْ، فَإِنْ سَابَّهُ أَحَدٌ، أَوْ قاتَلَهُ، فَلْيَقُلْ: إِنِّي صائمٌ» «سىلەردىن بىرەرسىڭلار روزا تۇتقان كۈندە ناشايان سۆزلەرنى

قىلمىسۇن، جېدەل ـ ماجىرا تۇغدۇرۇپ چوقان كۆتۈرمىسۇن، ئەگەر بىر كىشى ئۇنى تىللىسا ياكى ئۇرۇشسا، مەن روزىدارمەن دېسۇن» . ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) تاشقى ئەزالىرىنى گۇناھ ئىشلاردىن ساقلاش، تىلنى بولمىغۇر، بىھۇدە يالغان سۆزلەردىن غەيۋەت، چېقىمچىلىقتىن ۋە جېدەللىشىشتىن ساقلاش كېرەكلىكى.

2) ئاللاھ تائالانى ئەسلەش ۋە «قۇرئان كەرىم» ئوقۇش بىلەن مەشغۇل بولۇش كېرەكلىكى.

1241 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مَنْ لَمْ يَدعْ قَوْلَ الزُّورِ والعمَلَ بِهِ فلَيْسَ للَّهِ حَاجةٌ في أنْ يَدَعَ طَعامَهُ وشَرَابهُ» «كىمكى روزىدار تۇرۇپ يالغان سۆزلەشنى ۋە يالغان سۆز بىلەن ئىش قىلىشنى تەرك ئەتمەيدىكەن، ئۇنىڭ تاماق يېمەي، سۇ ئىچمەي، تۇتقان روزىسىغا ئاللاھ تائالا موھتاج ئەمەس» . ـــ بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) روزا تۇتۇپ تۇرۇپ يالغان سۆزلەشنى توختاتمىسا روزىنىڭ ئەجرى بىكار بولۇپ كېتىدىغانلىقى.

2) روزا دېگەنلىك يېيىش ـ ئىچىش، ئەر ـ ئاياللىق مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشتىن ھەمدە غەيۋەت، يالغانچىلىق، يامان سۆز ۋە ئەخلاقسىزلىققا ئوخشاش ئىشلاردىن ئۆزىنى ساقلاش دېگەنلىكتۇر.

## 224 ـ باب روزىغا ئالاقىدار مەسىلىلەر توغرىسىدا

1242 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إذا نَسيَ أحَدُكُم، فأكَلَ أوْ شَرِبَ، فَلْيتِمَّ صَوْمَهُ، فإنَّمَا أطْعَمَهُ اللَّهُ وَسَقَاهُ» «روزىدار ئادەم ئېسىدە يوق بىر نەرسە يەپ ۋە ئىچىپ سالسا روزىنى بۇزماي تۇتۇۋەرسۇن. چۈنكى، ئۇنى ئاللاھ تائالا يېگۈزگەن ۋە ئىچكۈزگەن بولىدۇ» .

ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئەگەر روزا تۇتقۇچى مەيلى پەرز روزىدا بولسۇن ۋە ياكى نەفلى روزىدا بولسۇن ئۇنتۇپ قېلىپ بىرنەرسە يەپ سالسا ياكى ئىچىپ قالسا روزىسى بۇزۇلمايدۇ. ھەدىستىن بۇنداق قىلغان كىشىگە روزىسىنىڭ قازاسى ۋە ياكى كاففارات كەلمەيدىغانلىقى ئېنىق چىقىپ تۇرۇپتۇ. بۇ ھەقتە ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلغان بىر ھەدىس بار. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مَنْ أفْطَرَ في رَمضَانَ نَاسيًا فَلَا قَضَاءَ عَلَيْهِ وَلَا كَفَّارَةَ» «كىمكى رامزاندا ئۇنتۇپ قېلىپ ئېغىز ئېچىپ قالسا قازاسىنى قىلمايدۇ ۋە كەففارەتمۇ بەرمەيدۇ» ، دېگەن.

2) بۇ ھۆكۈم يېمەك ـ ئىچمەككىلا ئەمەس، بارلىق روزىنى بۇزىدىغان ئىشلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ھەدىستە پەقەت كۆپ ھاللاردا يۈز بېرىدىغان ھالەتنى كۆزدە تۇتۇپ، يېمەك ـ ئىچمەكلا تىلغا ئېلىنغان، روزىنى بۇزغۇچى ئىشلار قەستەن بولمىسىلا، ئاز ياكى كۆپ بولۇشىنىڭ ھۆكمى ئوخشاشلا.

1243 ـ لەقىت ئىبنى سەۋرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن: ئى رەسۇلۇللاھ ماڭا تاھارەت ئېلىشنى دەپ بەرسەڭ، دېسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «أَسْبِغِ الْوضُوءَ، وَخَلِّلْ بَيْنَ الأَصَابِعِ، وَبَالِغْ في الاسْتِنْشَاقِ، إلاَّ أنْ تكُونَ صَائماً» «تاھارەتنى كامىل ئالغىن، بارماقلىرىڭنىڭ ئارىسىنى يۇغىن، روزىدار بولمىساڭلا ئېغىز ـ بۇرنۇڭغا ئوبدان سۇ ئالغىن»، دېدى. — ئەبۇ داۋۇد ۋە تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) روزا تۇتمىغان ھالەتتە ئېغىز ـ بۇرۇننى كۆچەپ چايقاش.

2) روزا تۇتقاندا سۇ ئىچىگە كىرىپ روزىسىنى سۇندۇرۇپ قويماسلىقى ئۈچۈن ئېغىز ـ بۇرۇننى يېنىك چايقاش.

1244. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆز ئاياللىرى بىلەن بىر يەردە بولۇپ جۇنۇپ ھالەتتە تاڭ ئېتىپ قالاتتى. بۇ چاغدا غۇسلى قىلىۋېتىپ روزىسىنى تۇتۇۋېرەتتى.

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

1245 ـ ئائىشە ۋە ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جۇنۇپلۇق ھالەتتە تاڭ ئېتىپ قالسا، روزىسىنى تۇتۇۋېرەتتى. جۇنۇپلۇق ئېھتىلام بولغانلىقتىن ئەمەس، ئاياللىرى بىلەن بىرىيەردە بولغانلىقتىن ئىدى. — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسلەرنىڭ مۇھىم نۇقتىسى (1244~1245): مەيلى ئەر ـ ئايال بىرىيەردە بولۇشتىن، مەيلى ئېھتىلام بولۇشتىن بولسۇن، تاڭ يورۇشتىن بۇرۇن جۇنۇپ بولۇپ قېلىشنىڭ روزىغا دەخلى يەتكۈزمەيدىغانلىقىغا ئۇلىمالارنىڭ قارىشى بىردەكلىككە ئىگە.

## 225 ـ باب. مۇھەررەم، شەئبان ۋە ئۇرۇش ھارام قىلىنغان ئايلاردا (زۇلقەئدە، زۇلھەججە، مۇھەررەم، رەجەپ ئايلىرى) روزا تۇتۇشنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

1246 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «أَفْضَلُ الصِّيَامِ بعْدَ رَمضَانَ: شَهْرُ اللَّهِ المحرَّمُ، وَأَفْضَلُ الصَّلاةِ بَعْدَ الفَرِيضَةِ: صَلاةُ اللَّيْلِ» «رامىزاندىن قالسىلا روزىنىڭ ئەڭ ئەۋزىلى مۇھەررەم ئېيىدا تۇتۇلغان روزىدۇر. پەرز نامازدىن قالسىلا ئەڭ ئەۋزەل ناماز تەھەججۇد نامىزىدۇر».

— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: مۇھەررەم ئېيىدىكى روزىنىڭ پەزىلىتى.

1247 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام باشقا ئايلاردا شەئبان ئېيىدىكىدەك كۆپ روزا تۇتمايتتى. ھەقىقەتەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام شەئبان ئېيىنىڭ كۆپ كۈنلىرىدە روزا تۇتاتتى.

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

يەنە بىر رىۋايەتتە: شەئبان ئېيىنىڭ ئاز بىر قىسمىدىلا روزا تۇتمايتتى، دېيىلگەن.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) شەئبان ئېيىدا روزا تۇتۇشنىڭ پەزىلىتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ ئايدا كۆپ روزا تۇتىدىغانلىقى، بۇنداق قىلىشنىڭ رامزان ئېيىغا تولۇق تەييارلىق قىلىش ئىكەنلىكى ۋە بۇ ئايدا ئەمەللەرنىڭ ئاللاھ تائالاغا كۆتۈرۈلىدىغانلىقى. نەسەئى ئۇسامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلغان بىر ھەدىستە ئۇسامە ئىبنى ئېيتىدۇ: مەن رەسۇلۇللاھقا: « ئى رەسۇلۇللاھ سېنىڭ باشقا ئايلاردا شەئباندا روزا تۇتقاندەك روزا تۇتقىنىڭنى كۆرمىدىمغۇ؟ »، دېگەنىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: « شەئبان ئېيى رەجەپ ئېيى بىلەن رامزان ئېيى ئارىسىدا كېلىدىغان ئاي بولۇپ، كىشىلەر بۇ ئايدا غەپلەتتە قالىدۇ، شەئبان ئېيىدا ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا ئەمەللەر كۆتۈرۈلىدۇ، مەن ئەمەلىمنىڭ مەن روزىدار ھالدا ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا كۆتۈرۈلۈشىنى ياقتۇرىمەن »، دېگەن.

2) روزا تۇتۇپ ئادەتلەنمىگەن كىشىلەرنىڭ شەئبان ئېيىنىڭ كېيىنكى يېرىمىدا روزا تۇتماسلىقىنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

1248 ـ مۇجىيبە باھىلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، ئۇنىڭ دادىسى (ساھابە ئابدۇللاھ ئىبنى ھارىس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ) ياكى تاغىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھۇزۇرىغا كەلدى. ئاندىن قايتىپ كېتىپ بىر يىلدىن كېيىن يەنە كەلدى، بۇ چاغدا ئۇنىڭ بۇرۇنقى تۇرقى ۋە رەڭگىرويى ئۆزگىرىپ كەتكەنىدى. ئۇ: ئى رەسۇلۇللاھ، مېنى تونۇمىدىڭمۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «وَمَنْ أنتَ؟» « سەن كىم؟ »، دېدى، ئۇ كىشى: مەن ئۆتكەن يىلى ھۇزۇرۇڭغا كەلگەن باھىلىلىق بولىمەن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «فَمَا غَيَّرَكَ، وقَدْ كُنتَ حَسَنَ الهَيئةِ؟» « نېمە سېنى بۇنچە ئۆزگەرتىۋەتتى، رەڭگىرويىڭ چىرايلىق ئىدىغۇ؟ »، دەپ سورىدى. ئۇ ئادەم: مەن سەندىن ئايرىلغاندىن بېرى پەقەت كېچىسىلا تاماق يەۋاتىمەن (يەنى روزىدارمەن)، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «عَذّبْتَ نَفسَكَ، صُمْ شَهرَ الصَّبرِ، ويوماً مِنْ كلِّ شَهر» « جېنىڭنى قىيناپسەن، رامزان ئېيىدا بىر ئاي ۋە رامزاندىن باشقا ھەر ئايدا بىر كۈن روزا تۇت »، دېدى، ئۇ ئادەم: مېنى كۆپرەك تۇتۇشقا بۇيرۇغىن، چۈنكى مېنىڭ كۈچ ـ قۇۋۋىتىم يېتىدۇ، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «صُمْ يَومَيْنِ» « ئۇنداق بولسا ھەر ئايدا ئىككى كۈن روزا تۇت »، دېدى. ئۇ ئادەم: مېنى يەنىمۇ كۆپرەك تۇتۇشقا بۇيرۇغىن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام «صُمْ ثلاثَةَ

أيّامٍ» « ئۈچ كۈن روزا تۇتقىن »، دېۋىدى. ئۇ ئادەم: يەنىمۇ كۆپرەك بۇيرۇغىن، دېدى. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «صُمْ مِنَ الحُرُمِ وَاتْرُكْ، صُمْ مِنَ الحرُمِ واتـرُكْ، صُمْ مِنَ الحرُمِ وَاتْرُكْ» « ئۇرۇش ھارام قىلىنغان ئايلاردا ئۈچ كۈن روزا تۇتۇپ، ئاندىن تەرك ئەت. ئۇرۇش ھارام قىلىنغان ئايلاردا ئۈچ كۈن روزا تۇتۇپ، ئاندىن تەرك ئەت. ئۇرۇش ھارام قىلىنغان ئايلاردا ئۈچ كۈن روزا تۇتۇپ، ئاندىن تەرك ئەت »، دېدى ۋە ئۈچ بارمىقىنى جۈپلەپ كۆرسىتىپ ئاندىن قويۇۋەتتى. —— ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان.

## 226 . باب زۇلھەججە ئېيىنىڭ ئاۋۋالقى ئونىدا روزا تۇتۇش ۋە باشقا ئىبادەتلەرنى قىلىشنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

1249 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ما مِنْ أيامٍ العَمَلُ الصَّالحُ فِيها أَحَبُّ إلى اللّهِ مِنْ هذِهِ الأيَّام» « ئاللاھ تائالا زۇلھەججە ئېيىنىڭ ئاۋۋالقى ئون كۈنىدە قىلغان ياخشى ئەمەللەرنى باشقا كۈندە قىلغان ئەمەللەرگە قارىغاندا ئەڭ ياقتۇرىدۇ »، دېۋىدى، ساھابىلەر: « ئى رەسۇلۇللاھ ئاللاھ يولىدا قىلىنغان جىھادمۇ بۇنىڭغا يەتمەمدۇ؟ »، دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ولا الجهادُ في سبِيلِ اللّهِ، إلاّ رَجُلٌ خَرجَ بِنَفْسِهِ، وَمَالِهِ فَلَم يَرجِعْ مِنْ ذلك بِشَيءٍ» « ئاللاھ يولىدىكى جىھادمۇ بۇنىڭغا يەتمەيدۇ. پەقەت جېنى، مېلى بىلەن جىھادقا چىقىپ، سالامەت ـ قايتىپ كەلمەي شېھىت بولۇپ كەتكەن كىشىلا بۇنىڭدىن مۇستەسنادۇر »، دېدى. —— بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: زۇلھەججە ئېيىنىڭ ئاۋۋالقى ئون كۈنىدە قىلغان ياخشى ئەمەللەرنىڭ باشقا ئايلاردا قىلغان ئەمەللەردىن ئەۋزەل ئىكەنلىكى. چۈنكى، بۇ مەزگىل ھەج پائالىيەت مەزگىلى. ئاللاھ تائالا: ﴿وَالْفَجْرِ * وَلَيَالٍ عَشْرٍ﴾ ﴿سۈبھى بىلەن، زۇلھەججىنىڭ دەسلەپكى ئون كۈنى بىلەن﴾ دەپ قەسەم قىلغان ئۇلۇغ كۈنلەر ئىكەنلىكى.

## 227 . باب ئەرافات كۈنى ۋە مۇھەررەم ئېيىنىڭ توققۇزىنچى ۋە ئونىنچى كۈنى روزا تۇتۇشنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

1250 . ئەبۇ قەتادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئەرافات كۈنىدە روزا تۇتۇش توغرۇلۇق سورىغانىدى، پەيغەمبەر

ئەلەيھىسسالام: «يكفِّرُ السَّنَةَ الْمَاضِيةَ وَالبَاقِيَةَ» « ئەراپات كۈنىدە روزا تۇتۇش ئۆتكەن يىلى ۋە كېلىدىغان يىلدىكى گۇناھلىرىغا كەففارەت بولىدۇ »، دېدى.

ـــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ھەج قىلىۋاتمىغان كىشىنىڭ ئەراپات كۈنىسى روزا تۇتۇشى ياخشى ئىكەنلىكى، ھەج قىلىۋاتقان كىشى ئەرافات كۈنىدە روزا تۇتسا تەلبىيە ئېيتىش، زىكىر ۋە دۇئالاردا جانلىق بولالمايدىغانلىقى ئۈچۈن، بۇ كۈندە روزا تۇتۇشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى.

1251 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاشۇرا كۈنىدە روزا تۇتاتتى ۋە باشقىلارنىمۇ روزا تۇتۇشقا بۇيرىاتتى (مۇھەررەمنىڭ 10 ـ كۈنى). ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئاشۇرا كۈنى روزا تۇتۇشقا بۇيرۇش ياخشى ئىشنى قىلىشقا تەكىتلەش يۈزىسىدىن بولغان.

1252 ـ ئەبۇ قاتادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، ساھابىلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئاشۇرا كۈنى (مۇھەررەم ئېيىنىڭ 10 ـ كۈنى) روزا تۇتۇش توغرۇلۇق سورىغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «يُكَفِّرُ السَّنَةَ الْمَاضِيَةَ» « ئۆتكەن يىلقى گۇناھلىرىغا كەففارەت بولىدۇ »، دېدى. ـــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

1253 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لَئِنْ بَقِيتُ إِلَى قَابِلٍ لأَصُومَنَّ التَّاسِعَ» « ئەگەر مەن كېلەر يىلغىچە ئامان بولسام چوقۇم مۇھەررەمنىڭ توققۇزىنچى كۈنىدىمۇ روزا تۇتىمەن ». ـــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسلەرنىڭ مۇھىم نۇقتىسى (1252~1253): بۇ ھەدىستە مۇھەررەم ئېيىنىڭ 9 ـ، 10 ـ كۈنلىرى روزا تۇتۇشقا ئۈندەلگەن. 9 ـ كۈننى قوشۇپ روزا تۇتۇشتىكى ھېكمەت: 10 ـ كۈنىدىلا روزا تۇتىدىغان يەھۇدىيلارغا ئوخشاپ قالماسلىقى ئۈچۈندۇر.

## 228 . باب شەۋۋال ئېيىدا ئالتە كۈن روزا تۇتۇشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى توغرىسىدا

1254 ـ ئەبۇ ئەييۇب ئەنسارى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مَنْ صَامَ رَمَضَانَ ثُمَّ أَتْبَعَهُ سِتًّا مِنْ شَوَّالٍ كَانَ كَصِيَامِ الدَّهْرِ» « كىمكى رامىزان روزىسىنى تۇتۇپ بولۇپ ئارقىسىدىن شەۋۋال ئېيىدا ئالتە كۈن روزا تۇتسا زاماندىن زامانغا روزا تۇتقانغا ئوخشاش بولىدۇ ». ـــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) كىمكى رامىزان ئېيىغا ئۇلاپلا شەۋۋال ئېيىدىن ئالتە كۈن روزا تۇتسا خۇددى پۈتۈن بىر ئۆمۈر روزا تۇتقان بىلەن ئوخشاش بولىدىغانلىقى.

2) شەۋۋالدىكى ئالتە كۈن روزىنى ھېيتتىن كېيىنلا ئارقىمۇئارقا تۇتۇش ئەۋزەلدۇر.

## 229. باب دۈشەنبە ۋە پەيشەنبە كۈنى روزا تۇتۇشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى توغرىسىدا

1255 ـ ئەبۇ قەتادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن دۈشەنبە كۈنى روزا تۇتۇش توغرىسىدا سورالغاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ذلكَ يَوْمٌ وُلِدْتُ فِيهِ، وَيَوْمٌ بُعِثْتُ، أَوْ أُنزِلَ عليَّ فِيهِ» «مەن ئاشۇ كۈندە تۇغۇلدۇم. ئاشۇ كۈندە پەيغەمبەر بولۇپ ئەۋەتىلدىم ياكى ماڭا ئاشۇ كۈندە ۋەھى نازىل قىلىندى»، دېدى. — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: دۈشەنبە كۈنى روزا تۇتۇشنىڭ پەزىلىتى، چۈنكى بۇ كۈندە يەنى رەبىئۇلئەۋۋەل ئېيىنىڭ دۈشەنبە كۈنلۈكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تۇغۇلغان ۋە رامىزاننىڭ ئون يەتتىنچى كۈنى دۈشەنبە «قۇرئان كەرىم» نازىل بولۇشقا باشلىغان.

1256 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «تُعْرَضُ الأَعْمَالُ يومَ الاثنَيْنِ والخَمِيسِ، فَأُحِبُّ أَنْ يُعْرَضَ عَملي وَأَنَا صَائِمٌ» «ئەمەللەر ئاللاھ تائالاغا دۈشەنبە، پەيشەنبە كۈنى توغرىلىنىدۇ، مېنىڭ ئەمەللىرىمنىڭ مەن روزىدار ھالدا توغرىلىنىشىنى ياقتۇرىمەن»، دېدى. — تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: دۈشەنبە ۋە پەيشەنبە كۈنلىرى روزا تۇتۇشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى، چۈنكى بۇ كۈندە ئەمەللەرنىڭ خۇداغا توغرىلىنىدىغانلىقى.

1257 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دۈشەنبە، پەيشەنبە كۈنى روزا تۇتۇشقا ئەھمىيەت بېرەتتى.

— تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

## 230. باب ھەر ئايدا ئۈچ كۈن روزا تۇتۇشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى توغرىسىدا

بۇ ئۈچ كۈن روزىنى ئايدىڭ كېچىلەردە يەنى ئاينىڭ 13 ـ، 14 ـ، 15 ـ كۈنلىرىدە تۇتۇش ئەۋزەلدۇر. يەنە بىر رىۋايەتتە ئاينىڭ 12 ـ، 13 ـ، 14 ـ كۈنلىرى دېيىلگەن. توغرا، مەشھۇر رىۋايەت بېشىدا ئېيتىلغىنىدۇر.

1258 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، مېنىڭ دوستۇم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا ئۈچ نەرسىنى تەۋسىيە قىلدى، ئۇلار ھەر ئايدا ئۈچ كۈن روزا تۇتۇش، ئىككى رەكئەت چاشگاھ نامىزى ئوقۇش ۋە ئۇخلاشتىن ئىلگىرى ۋىتىر ناماز ئوقۇشتىن ئىبارەت». — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ھەر ئايدا ئۈچ كۈن روزا تۇتۇشنىڭ بولۇپمۇ ئايدىڭ كۈنلەردە (ئاسماندىكى ئاينىڭ 13 ـ ، 14 ـ ، 15 ـ كۈنلىرى) روزا تۇتۇشنىڭ پەزىلىتى.

1259 ـ ئەبۇ دەرداﺋ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، دوستۇم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھاياتلا بولىدىكەنمەن ماڭا ئۈچ ئىشنى تەرك قىلماسلىقنى تەۋسىيە قىلدى. ئۇلار: ھەر ئايدا ئۈچ كۈن روزا تۇتۇشنى، چاشگاھ نامىزى ئوقۇش ۋە ۋىتىر ئوقۇماي تۇرۇپ ئۇخلىماسلىقلاردىن ئىبارەت. ــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

1260. ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «صومُ ثلاثةِ أيَّامٍ منْ كلِّ شَهرٍ صومُ الدهْرِ كُلِّهُ» «ھەر ئايدا ئۈچ كۈن روزا تۇتۇش ئۆمۈر بويى روزا تۇتقانغا باراۋەر».

ــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

1261 ـ مۇئاز ئەدەۋىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، مەن ئائىشەدىن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەر ئايدا ئۈچ كۈن روزا تۇتامتى؟ دەپ سورىسام، ئۇ: «ھەئە، شۇنداق»، دېدى. ئاندىن مەن: «ئاينىڭ قايسى كۈنلىرى روزا تۇتاتتى؟»، دەپ سورىدىم. ئۇ: «ئاينىڭ قايسى كۈنىدە تۇتۇشنى تەيىن قىلىۋالمايتتى»، دېدى. ــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسلەرنىڭ مۇھىم نۇقتىسى (1259~1261): ھەر ئايدىكى ئۈچ كۈنلۈك روزىنى پەقەت بەلگىلىك كۈنلەرگە خاس قىلىۋالماسلىق، لېكىن بېشىدىكى ھەدىستە 13 ـ ، 14 ـ ، 15 ـ كۈنلىرىدە روزا تۇتۇشنىڭ ئەۋزەل ئىكەنلىكى كۆرسىتىلگەن.

1262 ـ ئەبۇ زەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «إذا صُمْتَ مِنَ الشَّهْرِ ثَلاثاً، فَصُمْ ثَلاثَ عَشْرَةَ، وَأرْبعَ عَشْرَةَ، وخَمْسَ عَشْرَةَ» «ئەگەر ھەر ئايدا ئۈچ كۈن روزا تۇتاي دېسەڭ، 13 ـ ، 14 ـ ، 15 ـ كۈنلىرى روزا تۇتقىن»، دېدى. ــ تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

1263 ـ قەتادە ئىبنى مىلھان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزنى ئاينىڭ ئايدىڭ كېچىلىرى يەنى 13 ـ ، 14 ـ ، 15 ـ ، كۈنلىرى روزا تۇتۇشقا بۇيرۇيتتى. ــ ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسلەرنىڭ مۇھىم نۇقتىسى (1262~1263): ئاق كۈنلەردە روزا تۇتۇشقا ئۈندەلگەن. بۇ كۈنلەردە ئاي تولۇپ ئايدىڭ بولىدىغانلىقى ئۈچۈن ئاق كۈن دەپ ئاتالغان.

1264 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەيلى ئۆيدە بولسۇن مەيلى سەپەردە بولسۇن، ئايدىڭ كېچىلىرى يەنى ئاينىڭ 13 ـ ، 14 ـ ، 15 ـ كۈنلىرى روزا تۇتماي قالمايتتى. ــ نەسەئىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەيلى سەپەردە ياكى ئۆيدە بولسۇن، ھەمىشە ئاق كۈنلەردە روزا تۇتۇشنى داۋام قىلغانلىقى ئۈچۈن ئاق كۈنلەردە روزا تۇتۇش سۈننىتى مۇئەككەدە ھېسابلىنىدۇ.

## 231. باب روزىدارنى ئىپتار قىلدۇرغان كىشىنىڭ پەزىلىتى، يېنىدا تاماق يېيىلگەن روزا تۇتقۇچىنىڭ پەزىلىتى ۋە تاماق يېگۈچىنىڭ ئىپتار قىلدۇرغۇچىغا دۇئا قىلىشى توغرىسىدا

**1265 ـ زەيد ئىبنى خالىد جۇھەنى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:** «مَنْ فَطَّرَ صَائماً، كانَ لَهُ مِثْلُ أَجْرِهِ غَيْرَ أَنَّهُ لا يَنْقُصُ مِنْ أَجْرِ الصَّائمِ شيءٍ» **«كىمكى روزا تۇتقۇچىنى ئىپتار قىلدۇرسا روزا تۇتقۇچىنىڭ ساۋابىدىن ھېچ نەرسە كېمەيمەستىن ئىپتار قىلدۇرغۇچىغا روزا تۇتقۇچىغا بېرىلگەن ساۋابقا ئوخشاش ساۋاب بېرىلىدۇ». دېگەن.** — ترمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: (ئىپتارلىق بېرىشنىڭ) ئىپتار قىلدۇرۇشنىڭ پەزىلىتى بايان قىلىنغان ۋە ئۇنىڭغا تەرغىب قىلىنغان. چۈنكى ئىپتارلىق بېرىش مۇسۇلمانلار ئارىسىدىكى ئۆزئارا مۇھەببەتنى كۈچەيتىش ۋە يار ـ يۆلەكتە بولۇشقا ئېلىپ بارىدۇ.

**1266 ـ ئۇممى ئۇمارە ئەنسارىييە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ يېنىغا كىردى، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا تاماق ئېلىپ كېلىۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:** «كُلِي» **«سەنمۇ يېگىن»، دېدى. ئۇ ئايال: مەن روزىدار، دېگەنىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:** «إِنَّ الصَّائمَ تُصلِّي عَلَيْهِ المَلائِكَةُ إذا أُكِلَ عِنْدَهُ حتَّى يَفْرَغُوا» **«روزىدارنىڭ يېنىدا تاماق يېيىلىۋاتقان بولسا پەرىشتىلەر تاماق يېيىلىپ بولغانغا قەدەر شۇ روزىدارغا مەغفىرەت تەلەپ قىلىپ تۇرىدۇ»، دېدى.** — ترمىزىي رىۋايەت قىلغان.

**1267 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەئد ئىبنى ئۇبادە نىڭكىگە كەلدى، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا نان ۋە زەيتۇن مېيى كەلتۈردى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭدىن يېدى، ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:** «أَفْطَرَ عِندكُمْ الصَّائمونَ، وأَكَلَ طَعَامَكُمْ الأَبْرَارُ وَصَلَّتْ عَلَيْكُمُ المَلائِكَةُ» **«روزا تۇتقۇچىلار سىلەرنىڭ ھۇزۇرۇڭلاردا ئىپتار قىلدى، تامىقىڭلارنى ياخشىلار يېدى، پەرىشتىلەر سىلەرگە مەغفىرەت تەلەپ قىلدى»، دېدى.** — ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسلەرنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى **(1266~1267): 1)** مېھماننى ئادەتتىكى نەرسىلەر بىلەن كۈتۈشمۇ سىخىيلىقتا زىت ئەمەسلىكى.

2) باشقىلار بەرگەن ئىپتارلىققا ھەرقانداق كىشىنىڭ قاتناشسا بولىدىغانلىقى، داخىل بولغان روزىدارنىڭ يۇقىرىقى دۇئا بىلەن دۇئا قىلىشى كېرەكلىكى.

## 232 . باب ئېتىكاپتا ئولتۇرۇشنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

1268 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام رامزاننىڭ ئاخىرقى ئون كۈنىدە ئېتىكاپتا ئولتۇراتتى.

ــــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

1269 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئاللاھ تائالا قەبزى روھ قىلغانغا قەدەر رامزاننىڭ ئاخىرقى ئون كۈنىدە ئېتىكاپتا ئولتۇراتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاياللىرى رامزاننىڭ ئاخىرقى ئون كۈنىدە ئېتىكاپتا ئولتۇرۇشنى داۋاملاشتۇردى. ــــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسلەرنىڭ مۇھىم نۇقتىسى (1268~1269): بۇ ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈننىتىگە ئەگىشىش يۈزىسىدىن رامزان ئېيىنىڭ ئاخىرقى ئون كۈنىدە ئېتىكاپتا ئولتۇرۇشقا ئۈندەلگەن. ئېتىكاپنىڭ ھېكمىتى زېھنىنى يىغىش، قەلبنى ساپلاشتۇرۇش، تائەت ـ ئىبادەتكىلا بېرىلىش، پەرىشتىلەرنى دوراش ۋە قەدىر كېچىسىنى تېپىشنىڭ كويىدا بولۇشتىن ئىبارەت.

1270. ئەبۇ ھۈرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەر رامزاندا ئون كۈن ئېتىكاپتا ئولتۇراتتى. ۋاپات بولغان يىلى 20 كۈن ئېتىكاپتا ئولتۇردى. ــــ بۇخارى رىۋايەت قىلغان.



## 233 . باب ھەجنىڭ پەرز ئىكەنلىكى ۋە ئۇنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿وَلِلَّهِ عَلَى النَّاسِ حِجُّ الْبَيْتِ مَنِ اسْتَطَاعَ إِلَيْهِ سَبِيلاً وَمَن كَفَرَ فَإِنَّ الله غَنِيٌّ عَنِ الْعَالَمِينَ﴾ ﴿قادىر بولالىغان كىشىلەرنىڭ ئاللاھ ئۈچۈن كەئبىنى زىيارەت قىلىشى ئۇلارغا پەرز قىلىندى. كىمكى بۇنى ئىنكار قىلىدىكەن (يەنى ھەجنى تەرك ئېتىدىكەن زىيىنى ئۆزىگە) شۈبھىسىزكى ئاللاھ ئەھلى جاھاندىن (يەنى ئۇلارنىڭ ئىبادىتىدىن) بىھاجەتتۇر﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە ئال ئىمران 97 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

1271 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بُنِيَ الإِسْلامُ عَلَى خَمْسٍ: شَهادَةِ أَنْ لا إله إلا اللَّه وأَنَّ مُحَمَّداً رسولُ اللَّهِ، وإقَامِ الصَّلاةِ وإِيتَاءِ الزَّكَاةِ، وحَجِّ البيْتِ، وصَوْمِ رَمَضَانَ» «ئىسلام بەش نەرسە ئۈستىگە قۇرۇلغان. ئۇ بولسا

ئـاللاھ تائـالادىن باشـقا ئـىلاھ يـوق، مۇھەممـەد ئەلەيھىسسـالام ئـاللاھنىڭ بەرھـەق پـەيغەمبىرى دەپ كەلىمـە شاھادەت ئېيتىشتىن، پـەرز نامـازلارنى ئـادا قىلىشتىن، زاكـات بېرىشتىن، ھەج قىلىشتىن، رامزان روزىسى تۇتۇشتىن ئىبارەت.

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ھەج ئىسلامدىكى بەش ئەركاننىڭ بىرى بولۇپ، ھەجنى ئىنكار قىلغۇچىنىڭ مۇسۇلمان ھېسابلانمايدىغانلىقى.

**1272** ـ ئـەبۇ ھۇرەيـرە رەزىيـەللاھۇ ئـەنھۇدىن رىۋايـەت قىلىـنىدۇكى، پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە تەبلىغ قىلىپ: «يَا أَيُّهَا النَّاسُ إنَّ اللَّه قَدْ فَرضَ عَلَيْكُمُ الحَجَّ فحُجُّوا» « ئى ئىنسانلار شۇبھىسىزكى ئاللاھ سىلەرگە ھەجنى پەرز قىلدى، ھەج قىلىڭلار! »، دېگەنىدى. بىر كىشى: « ئى رەسۇلۇللاھ ھەر يىلى ھەج قىلىمىزمۇ؟ »، دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جىم تۇردى، ھەتتا ئۇ كىشى سوئالنى ئۈچ قېتىم تەكرارلىدى، ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «لَـوْ قُلْـتُ نَعَـمْ لَوجَبَـتْ وَلَمَا استَطَعْتُمْ،ذَرُوني ما تركْتُكُمْ، فَإنَّمَا هَلَكَ منْ كانَ قَبْلَكُمْ بكَثْرَةِ سُؤَالِهِمْ، وَاخْتِلافِهِم عَلى أنْبِيائِهمْ، فإذا أَمَرْتُكُمْ بِشَيءٍ فَأْتوا مِنْهُ مَا استطَعْتُم، وَإذا نَهَيتُكُم عَن شَيءٍ فَدعُوهُ» « ئەگەر مەن ھەئە دەۋەتسەم يىلدا ھەج قىلىش پەرزگە ئايلىناتتى، سىلەر بۇنىڭغا قادىر بولالمايتتىڭلار. مەن بىرەر نەرسە ئۈستىدە ئەتەي توختالمىسام، سىلەر بۇ توغرۇلۇق سورىماي قويۇڭلار، سىلەردىن ئىلگىرى ئۆتكەنلەر پەيغەمبەرلىرىدىن كۆپ سوئال سورىغانلىقلىرى، پەيغەمبەرلىرىنىڭ تەلىماتلىرىغا خىلاپلىق قىلغانلىقلىرى تۈپەيلىدىن ھالاك بولغان، ئەگەر مەن سىلەرنى بىر ئىشنى بۇيرۇسام، ئۇنى قۇدرىتىڭلارنىڭ يېتىشىچە ئادا قىلىڭلار، مەن سىلەرنى بىرەر ئىشتىن چەكلىسەم، ئۇنى قىلماڭلار »، دېدى.

— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئىسلام دىنى ئاسانلاشتۇرۇش ئۈستىگە قۇرۇلغاچقا، ئىنسانغا مۇشەققەت سالىدىغان ئىشلارغا تەكلىپ قىلمايدۇ.

2) مۇناسىۋەتسىز سوئاللارنى ۋە ئېنىق جاۋاب بېرىلسە كىشىنى بىئارام قىلىپ قويىدىغان سوئاللارنى سورىماسلىق.

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ لاَ تَسْأَلُواْ عَنْ أَشْيَاء إِن تُبْدَ لَكُمْ تَسُؤْكُمْ﴾ ﴿ئى مۇئمىنلەر! ئەگەر سىلەرگە ئاشكارا قىلىنسا سىلەرنى بىئارام قىلىپ قويىدىغان نەرسىلەر توغرۇلۇق (پەيغەمبەردىن) سورىماڭلار﴾. (« قۇرئان كەرىم » سۈرە مائىدە 101 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

3) قادىر بولغان كىشىگە ئۆمرىدە بىر قېتىم ھەج قىلماقنىڭ پەرز ئىكەنلىكى.

**1273** ـ ئـەبۇ ھۇرەيـرە رەزىيـەللاھۇ ئـەنھۇدىن رىۋايـەت قىلىـنىدۇكى، پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن: « قايسى ئەمەل ئەڭ ئەۋزەل؟ »، دەپ سورالدى. پەيغەمبەر

ئەلەيھىسسالام: «إِيمانٌ بِاللَّهِ ورَسُولِهِ» «ئاللاھقا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىمان كەلتۈرۈش»، دېدى. «ئاندىن قايسى؟»، دەپ سورالدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «الجِهَادُ في سَبِيلِ اللَّهِ» «ئاللاھ يولىدا جىھاد قىلىش»، دېدى. «ئاندىن قايسى؟»، دەپ سورالدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «حَجٌّ مَبرُورٌ» «قوبۇل قىلىنغان ھەج»، دېدى.

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ھەجنىڭ پەزىلىتى بايان قىلىنغان ۋە گۇناھتىن يىراق ھالدا ئىخلاس بىلەن قىلىنغان ھەجنىڭ ئەڭ كۆپ ساۋاب بېرىلىدىغان ئەمەل ئىكەنلىكى كۆرسىتىلگەن.

1274 - ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم دەيدۇ: «مَنْ حجَّ فَلَم يرْفُثْ، وَلَم يفْسُقْ، رجَع كَيَومِ ولَدتْهُ أُمُّهُ» «كىمكى خۇدالىق ئۇچۇن ھەجگە بېرىپ، ھەج قىلىش جەريانىدا ھەجدە چەكلەنگەن ئىشلارنى ۋە گۇناھ ئىشلارنى قىلماي ھەجنى تاماملاپ قايتسا، خۇددى ئانىسىدىن تۇغۇلغان كۈندىكىدەك گۇناھلاردىن پاك بولۇپ قايتقان بولىدۇ». — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ھەجنىڭ ئۆزىدىن بۇرۇنقى بارلىق گۇناھلارنى يۇيۇۋېتىدىغانلىقى، ھەج يۇيۇۋېتىدىغان گۇناھلارنىڭ ئاللاھ تائالانىڭ ھەققىگە ئالاقىدار كىچىك گۇناھلار ئىكەنلىكى كۆپ سانلىق ئالىملارنىڭ بىرلىككە كەلگەن قارىشىدۇر.

2) ھەجنىڭ گۇناھلارغا كەففارات بولۇشىنىڭ شەرتى ھەجنىڭ قوبۇل قىلىنغان ھەج بولۇشى (قوبۇل قىلىنغان ھەج دېگىنى: گۇناھ ئارىلاشمىغان، جېدەل ـ ماجىرا تۇغدۇرىدىغان ياكى شەھۋانىي نەپسىنى قوزغايدىغان ئىشلاردىن يىراق ھالدا قىلىنغان ھەج).

3) چوڭ گۇناھلار تەۋبە قىلىش ئارقىلىق ۋە ھەقلەرنى ئۆز ئىگىلىرىگە قايتۇرۇش ئارقىلىق يۇيۇلىدىغانلىقى.

1275 - ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «العُمْرَةُ إِلَى العُمْرةِ كَفَّارَةٌ لما بيْنهُما، والحجُّ المَبرُورُ لَيس لهُ جزَاءٌ إلاَّ الجَنَّةَ» «بىر ئۆمرە ئىككىنچى ئۆمرىگە قەدەر سادىر بولغان گۇناھلارغا كەففارەت بولىدۇ. توغرا رەۋىشتە قىلىنغان ھەجنىڭ مۇكاپاتى پەقەتلا جەننەتتۇر».

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئۆمرە ھەجنىڭ پەزىلىتى بايان قىلىنغان ۋە ئۇنىڭغا رىغبەتلەندۈرۈلگەن. قوبۇل بولغان ھەجنىڭ ساۋابى پەقەت گۇناھلارنىڭ يۇيۇلۇشى بولماستىن، بەلكى جەننەتكە كىرىشكىمۇ سەۋەبچى بولىدۇ.

1276 - ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن: «ئى رەسۇلۇللاھ ئاللاھ يولىدا جىھاد قىلىش ھەممە ئەمەللەرنىڭ ئەۋزىلى دەپ قارايمىز.

بىز ئاياللارمۇ جىھاد قىلمايلىمۇ؟ »، دېسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «لكِنْ أفضَلُ الجِهَادِ: حَجٌّ مبرُورٌ» « سىلەر ئۈچۈن جىھادنىڭ ئەڭ ئەۋزىلى توغرا رەۋىشتە قىلىنغان ھەجدۇر »، دېدى. — بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ھەجنى جىھاد بىلەن ئېپادىلەش ھەجنىڭ ناھايىتى پەزىلەتلىك ۋە ساۋابىنىڭ كاتتا ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ. شۇنداقلا ئاياللارنى ھەج قىلىشقا رىغبەتلەندۈرىدۇ.

1277 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ما مِنْ يَوْمٍ أكثَرَ مِنْ أنْ يعْتِقَ اللّه فِيهِ عبْداً مِنَ النَّارِ مِنْ يَوْمِ عَرَفَةَ» « ئاللاھ تائالا بەندىلىرىنى ھەر قانداق كۈنگە قارىغاندا ئەرافات كۈنىدە دوزاختىن ئەڭ كۆپ ئازاد قىلىدۇ ». — مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئەرافات كۈنىنىڭ پەزىلىتىنى بايان قىلىش. ئاللاھ تائالانىڭ بۇ كۈندە باشقا كۈنلەردىكىدىنمۇ كۆپ كىشىلەرنى دوزاختىن ئازاد قىلىدىغانلىقى ۋە بۇ كۈندە ئاللاھنىڭ رەھمىتى بەندىلەرگە تەجەللى بولۇپ پەرىشتىلەرنىڭ ئۇلار بىلەن پەخىرلىنىدىغانلىقى شۇنداقلا ئاللاھ تائالانىڭ بەندىلىرىنىڭ گۇناھلىرىنى مەغفىرەت قىلىپ بەندىلەرگە رەھىم قىلىدىغانلىقى.

1278 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «عُمرَةٌ في رمَضَانَ تَعدِلُ عَمْرَةً أَوْ حَجَّةً مَعِي» « رامزاندا قىلىنغان ئۆمرەنىڭ ساۋابى ھەجنىڭ ياكى مەن بىلەن بىللە قىلىنغان ھەجنىڭ ساۋابىغا باراۋەر بولىدۇ ». — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: رامزان ئېيىدا ئۆمرە ھەج قىلىشنىڭ پەزىلىتى ۋە رامزان روزىسىنىڭ كەئبىنى زىيارەت قىلىشقا ۋە ئۆمرە پائالىيەتلىرىنى ئورۇنلاشقا زىت ئەمەسلىكى.

1279 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، بىر ئايال: « ئى رەسۇلۇللاھ، ئاللاھنىڭ بەندىلەرگە بۇيرۇغان ھەج پەرزى ئاتامنىڭ ياشىنىپ قېرىپ قالغان، ئۇلاغ مىنەلمەيدىغان ۋاقتىغا توغرا كېلىپ قالدى. ئاتام ئۈچۈن مەن ھەج قىلسام بولامدۇ »، دېگەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «نعم» « بولىدۇ »، دېدى. — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ھەجنىڭ تەكتىلەنگەنلىكى.

2) ھەجنى ئۆزى بىۋاستە قىلسا كاتتا ساۋاب، ئەجىر بولىدىغانلىقى.

3) ئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىش، ئۇلارغا كۆڭۈل بۆلۈش ۋە ئۇلارغا پايدىلىق بولغان دۇنيا ۋە دىنىي ئىشلىرىنى قىلىپ بېرىش كېرەكلىكى.

4) ئۆلۈپ كەتكەن كىشىگە ۋاكالىتەن ھەج قىلىپ قويسا بولىدىغانلىقى.

1280 ـ لەقىت ئىبنى ئامىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا كېلىپ: « ئاتام قېرىپ قالدى، ھەج قىلىشقىمۇ، ئۆمرە قىلىشقا، سەپەر قىلىشقىمۇ قادىر بولالمايدۇ »، دېۋىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «حُجَّ عَنْ أَبِيكَ واعْتَمِرْ» « سەن ئاتاڭ ئۈچۈن ھەج ۋە ئۆمرە قىلغىن »، دېدى.

ــــ ئەبۇ داۋۇد ۋە تىرمىزى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: قېرى ۋە ساقايماس كېسەل كىشىلەرگە ۋاكالەتەن ھەج ۋە ئۆمرە قىلىپ قويسا بولىدىغانلىقى، ئەمما ئاۋۋال شۇ كىشى ئۆزى ئۈستىدىكى ھەجنى ئادا قىلىپ بولغان بولۇشى شەرت قىلىنىدىغانلىقى.

كۆپچىلىك ئالىملارنىڭ قارىشىدا مەيلى پەرز ھەج بولسۇن، مەيلى نەفلى ھەج بولسۇن، باشقىلارغا ۋاكالەتەن قىلىنىدىغان ھەج، ھەج بولۇۋېرىدۇ.

1281 ـ سائىب ئىبنى يەزىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېدى: « ھەججەتۇل ۋىدا يىلى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن ھەجگە ئېلىپ بېرىلىپتىمەن. شۇ چاغدا مېنىڭ يەتتە ياش ۋاقتىم ئىكەن »، دېدى.

ــــ بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: يېتىلمىگەن ئۆسمۈر بالىنىڭ ھەج قىلىشى دۇرۇس بولۇپ، بۇنداق قىلىش ئۇنى ئىبادەتكە كۆندۈرگەنلىك بولىدىغانلىقى.

1282 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام رەۋھا دېگەن جايدا بىر كارۋانغا ئۇچراپ قېلىپ: «مَنِ القَوْمُ؟» « كىم سىلەر؟ »، دەپ سورىدى. ئۇلار: « بىز مۇسۇلمانلار »، دەپ ئاندىن: « ئۆزۈڭ كىم بولىسەن؟ »، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «رسولُ اللَّهِ» « ئاللاھنىڭ ئەلچىسى »، دېۋىدى، بىر ئايال بىر كىچىك بالىنى كۆتۈرۈپ تۇرۇپ: « بۇ بالىمۇ ھەج قىلسا بولامدۇ؟ »، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «نَعَمْ ولكِ أجرٌ» « ھەئە، ساڭىمۇ ساۋاب بولىدۇ »، دېدى.

ــــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) كىچىك بالا ئۈچۈن ھەج پەرز ئەمەس. ئەگەر ھەج قىلغان بولسا بۇ ھەج نەفلى ھەجگە تەۋە بولىدۇ. ئەمما، بالاغەتكە يېتىپ شەرت ـ شارائىتلىرى ھازىرلانغان چاغدىكى ھەج پەرزى ساقىت بولمايدۇ.

2) كىچىك بالىغا ئۇ قىلغان بارلىق ياخشىلىقلارنىڭ ساۋابى يېزىلىدۇ. گۇناھ يېزىلمايدۇ.

1283 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر تۆگە بىلەن ھەج قىلغان، ئۇ تۆگە ھەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يۈك ـ تاقلىرىنى كۆتۈرىدىغان تۆگە ئىدى (بۇنىڭدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كەمتەرلىكىنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ).

## 318 - باب گەرچە راست بولسىمۇ سودىدا قەسەم قىلىشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

1720. ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم دەيدۇ: «الحَلِفُ منْفَقَةٌ للسِّلْعَةِ، مَمْحَقَةٌ للْكَسْبِ» «يالغان قەسەم مالنىڭ بازىرىنى چىقىرىدۇ، بەرىكىتىنى كەتكۈزىدۇ».

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

1721 - ئەبۇ قاتادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «إِيَّاكُمْ وَكَثْرَةَ الحلِفِ في الْبَيْعِ ، فَإِنَّهُ يُنَفِّقُ ثُمَّ يَمْحَقُ» «تىجارەتتە كۆپ قەسەم قىلىشتىن ساقلىنىڭلار، چۈنكى مۇنداق قەسەم مالنىڭ بازىرىنى چىقىرىدۇ يۇ، بەرىكىتىنى ئۆچۈرىۋېتىدۇ».

— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) سودا ـ سېتىق، مۇئامىلە ئىشلىرىدا ئالدىراپ قەسەم قىلماسلىقنى رىغبەتلەندۈرۈش، چۈنكى بۇ خىل قەسەم ماللىرىنى سېتىش ۋە پايدىغا ئېرىشىش ئۈچۈن ئاللاھ تائالانىڭ نامىنى قورال قىلىۋالغانلىق بولىدۇ.

2) سودا ـ سېتىق. مۇئامىلىدە راست بولسىمۇ قەسەم قىلىش ياخشى ئەمەس. ئەگەر يالغاندىن قەسەم قىلسا ھارام ۋە چوڭ گۇناھ ھېسابلىنىدۇ.

## 319 - باب ئاللاھ نامى بىلەن جەننەتتىن باشقىنى سوراشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى ۋە ئاللاھنىڭ نامىنى تىلغا ئېلىپ ۋە ئاللاھنى شېپى كەلتۈرۈپ بىر نەرسە سورىغان كىشىگە سورىغىنىنى بەرمەسلىكنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

1722 - جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لا يُسْأَلُ بوَجْهِ اللّهِ إلاّ الجَنَّةُ» «ئاللاھنىڭ نامى بىلەن پەقەت جەننەتلا سورىلىدۇ».

— ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) دۇنيالىق مەنپەئەتلىرىگە ئېرىشىۋېلىش ئۈچۈن ئاللاھ تائالانىڭ نامىنى سۈيىئىستېمال قىلىپ تىلەشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى.

2) ئاخىرەت نېئمەتلىرىنىڭ ھەر قاندىقىنى ئاللاھ تائالانىڭ نامى بىلەن تىلىسە جائىز بولىدىغانلىقى.

1723 - ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مَنِ اسْتَعَاذَ بِاللّهِ، فأَعِيذُوهُ، ومنْ سَأَل باللّهِ، فَأَعْطُوهُ، وَمَنْ دَعَاكُمْ،

فَأَجِيبُوه، ومَنْ صنَع إِلَيْكُمْ معْرُوفاً فَكَافِئُوهُ، فَإِنْ لمْ تَجِدُوا مَا تُكَافِئُونَهُ بـه، فَادَعُوا لَـهُ حَتَّى تَـرَوْا أَنَّكُـمْ قَدْ كَافَأْتُموهُ»

«كىمكى ئاللاھنىڭ نامى بىلەن پاناھلىق سورايدىكەن، پاناھلىق بېرىڭلار، كىمكى ئاللاھنىڭ نامى بىلەن سورىسا ئۇنىڭغا بېرىڭلار، كىمكى سىلەرنى چاقىرىدىكەن بېرىڭلار، كىمكى سىلەرگە ياخشىلىق قىلسا، ئۇنىڭغا جاۋاب قايتۇرۇڭلار، ئەگەر ياخشىلىقىغا جاۋاب قايتۇرغۇدەك نەرسە تاپالمىساڭلار، ئۇنىڭ ياخشىلىقىنى قايتۇردۇم دەپ قارىغانغا قەدەر خەيرلىك دۇئا قىلىڭلار».

—— ئەبۇ داۋۇد ۋە تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئاللاھ تائالانىڭ نامى بىلەن پاناھ ئىزدىگەن كىشىگە پاناھلىق بېرىشكە رىغبەتلەندۈرۈلگەن.

2) ئاللاھ تائالانىڭ نامى بىلەن سوراشنىڭ ھۆكمى سورىغۇچىنىڭ سورالغۇچى ئادەمنىڭ ئەھۋالىنى بىلىشىگە قاراپ پەرقلىق بولىدۇ. سورىغۇچى ئادەم سورالغۇچى ئادەمنىڭ سورالغاندا ۋۇجۇدى تىترەپ سورالغاننى بېرىشكە ئالدىرايدىغانلىقى، ئاللاھ تائالاغا يېقىنلىشىشنى غەنىيمەت بىلىدىغانلىقىنى بىلەلىسە، ئۇنىڭدىن سوراش دۇرۇس بولىدۇ. (گەرچە دۇنياۋى غەرەز ئۈچۈن ئاللاھ تائالانىڭ نامى بىلەن سورىماسلىق ئەۋزەل بولسىمۇ) ئەگەر سورالغان ئادەمنىڭ سورىغۇچىدىن زېرىكىدىغان، ئۇنى قۇرۇق قول قايتۇرىدىغان ئادەم ئىكەنلىكىنى بىلسە، ئۇ چاغدا ئۇنىڭدىن سوراش ھارام بولىدۇ.

3) ئاللاھ تائالانىڭ نامى بىلەن تىلەپ كەلگەن كىشىنى قۇرۇق قول قايتۇرماسلىق، ئۇنىڭ تەلىپىنى خۇشاللىق بىلەن ۋە كۆڭۈل ئازادىلىكى بىلەن ئاللاھ تائالانىڭ رازىلىقىنى كۆزلەپ تەلىپىنى قاندۇرۇش، ئۇنىڭدىن «بەرەر ياخشىلىق بىلەن جاۋاب قايتۇرار»، دەپ كۈتمەسلىك كېرەكلىكى.

4) چاقىرىققا ئاۋاز قوشۇش، يەنى چاقىرغان يەرگە بېرىش.

5) ياخشىلىققا ياخشىلىق بىلەن جاۋاب قايتۇرۇش ياكى دۇئائى خەير بىلەن بولسىمۇ ياخشىلىقنى بىلىشنىڭ مۇسۇلمان كىشىنىڭ ئەخلاقى ئىكەنلىكى.

## 320. باب سۇلتاننى شاھىنشاھ دەپ ئاتاشنىڭ ھاراملىقى، چۈنكى ئۇنىڭ مەنىسى «شاھلارنىڭ شاھى»، دېگەن بولىدىغانلىقى، ئاللاھتىن غەيرىينى بۇنداق سۈپەتلەش لايىق ئەمەسلىكى توغرىسىدا

1724 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إِنَّ أَخْنَعَ اسمٍ عندَ اللَّهِ عزَّ وجَلَّ رَجُلٌ تَسَمَّى مَلِكَ الأَملاكِ»

«ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا ئەڭ يامان ئىسىم، شۇنداق بىر ئادەمنىڭ ئىسمىدۇركى، پادىشاھلارنىڭ پادىشاھى دەپ ئاتالغان ئىسىم». —— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: بۇ ھەدىستە مەخلۇقاتلارنى پەقەت ئاللاھ تائالاغىلا تەۋە سۈپەتلەر ياكى بەندىنى ئاللاھ تائالاغا قۇلچىلىق قىلىشتىن ئىبارەت ئەسلىي سۈپەتتىن چىقىرىۋېتىدىغان سۆزلەر بىلەن سۈپەتلەشنىڭ ھارام ئىكەنلىكى بايان قىلىنغان.

## 321. باب پاسىقلارنى، بىدئەتچىلەرنى خوجا دەپ ئاتاش ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش ھۆرمەت سۆزلىرى بىلەن ئاتاپ تۇرۇپ سۆزلىشىشنىڭ مەنئى قىلىنىدىغانلىقى توغرىسىدا

**1725 - بۇرەيدە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن:** «لا تَقُولُوا لِلْمُنَافِقِ سَيِّدٌ، فَإِنَّهُ إِنْ يكُ سَيِّداً، فَقَدْ أَسْخَطْتُمْ رَبَّكُمْ عزَّ وَجَلَّ» **«مۇناپىقلارنى ‹سەييىد›، دېمەڭلار، ئەگەر ئۇنى سەييىد دەپ بىلسەڭلار، ئۇلۇغ پەرۋەردىگارىڭلارنى غەزەپلەندۈرگەن بولىسىلەر».** — ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) مۇناپىقنى ھۆرمەتلەش سۈپەتلىرى بىلەن سۈپەتلەشنىڭ ھارام ئىكەنلىكى، چۈنكى ئاللاھ تائالانىڭ ئىتائىتىدىن چەتلەپ، خارلىققا لايىق بولغان كىشىلەرنى ئۇلۇغلاش ئاللاھ تائالانىڭ غەزىپىنى كەلتۈرىدىغانلىقى.

2) ئاللاھ تائالاغا ئىتائەت قىلىپ ۋە ئاللاھ تائالانىڭ پەرمانلىرىغا بويسۇنۇپ، كەمتەر بولغان كىشىلا ئىھتىرام ۋە قەدىرلەشكە ئەرزىيدىغانلىقى.

## 322. باب قىزىتمىنى تىللاشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

**1726 - جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇممۇ سائىبنىڭ يېنىغا كىرىپ:** «مَالَكِ يا أُمَّ السَّائبِ أَوْ يَا أُمِّ الْمُسيَّبِ تُزَفْزِفِينَ؟» **«سەن نېمە بولدۇڭ، ھەي، ئۇممۇ سائىب! تىترەپ كېتىپسەنغۇ؟»، دېدى. ئۇممۇ سائىب: «قىزىتمىدىن تىترەپ كەتتىم، قىزىتما دېگەن قۇرۇپ كەتسۇن»، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:** «لا تَسُبِّي الحُمَّى، فَإِنَّهَا تُذْهِبُ خَطَايا بَني آدم، كَما يُذْهِبُ الْكِيرُ خَبَثَ الحدِيدِ» **«قىزىتمىنى تىللىمىغىن، چۈنكى قىزىتما ئادەم بالىلىرىنىڭ گۇناھلىرىنى خۇددى تۆمۈرچىنىڭ كۆيىكى تۆمۈرنىڭ كىرىنى كەتكۈزۈۋەتكەندەك كەتكۈزۈۋېتىدۇ»، دېدى.**
— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) دەرد - ئەلەم ۋە كېسەللىكلەرنىڭ گۇناھلارغا كەففارەت بولىدىغانلىقى، ياخشىلىقلارنىڭ زىيادە بولۇشىغا سەۋەب بولىدىغانلىقى.

2) كېسەللىكلەرنى قارغىماسلىق، چۈنكى بۇنداق قىلىش ئاللاھ تائالانىڭ تەقدىرىگە رازى بولمىغانلىق بولىدىغانلىقى، كېسەللىكتە يۇقىرىقىدا سۆزلەنگەندەك پايدىلارنىڭ بولىدىغانلىقى، بۇنىڭدىن كېسەللىكنى داۋالاتماسلىق دېگەن مەنە چىقمايدىغانلىقى، شەرىئەتتە كېسەلنى داۋالاشقا بۇيرۇلغانلىقى.

## 323 . باب شامالنى تىللاشتىن مەنئى قىلىش ۋە شامال چىققاندا نېمە دېيىلىدىغانلىقى توغرىسىدا

1727 ـ ئۇبەي ئىبنى كەئب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لا تَسُبُّوا الرِّيحَ، فَإِذَا رَأَيْتُمْ ما تَكْرَهُونَ، فَقُولُوا: اللَّهُمَّ إِنَّا نَسْأَلُكَ مِنْ خَيْرِ هذِهِ الرِّيحِ وخَيْرِ مَا فِيهَا وخَيْرِ ما أُمِرَتْ بِهِ، وَنَعُوذُ بِكَ مِنْ شَرِّ هَذِهِ الرِّيحِ وَشَرِّ ما فيها وشرِّ ما أُمِرَتْ بِهِ» «شامالنى تىللىماڭلار. شامالدا سىلەر ياقتۇرمايدىغان بىرەر ھالنى كۆرگەندە: ‹ئى ئاللاھ! سەندىن مۇشۇ شامالنىڭ پايدىلىق بولۇشىنى ۋە بۇ شامالدىكى نەرسىلەرنىڭ پايدىلىق بولۇشىنى ۋە بۇشامالنىڭ پايدا ئېلىپ كېلىشىنى تىلەيمىز ۋە سەندىن بۇ شامالنىڭ يامانلىقىدىن ۋە بۇ شامالدىكى نەرسىلەرنىڭ يامانلىقىدىن ۋە شامالنىڭ يامانلىق ئېلىپ كېلىشىدىن پاناھ تىلەيمىز›، دەڭلار». ـــ تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

1728 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «الرِّيحُ مِنْ رَوْحِ اللَّهِ تَأْتِي بِالرَّحْمَةِ، وَتَأْتِي بالعَذَابِ، فَإِذا رَأَيْتُمُوهَا فَلا تَسُبُّوهَا، وَسَلُوا اللَّه خَيْرَهَا، واسْتَعِيذُوا باللَّهِ مِنْ شَرِّهَا» «شامال ئاللاھنىڭ مەرھەمىتى بولۇپ ئۇ رەھمەت ئېلىپ كېلىدۇ ۋە ئازابمۇ ئېلىپ كېلىدۇ. شامالنى كۆرگىنىڭلاردا ئۇنى تىللىماڭلار. ئاللاھتىن ئۇنىڭ ياخشىلىقىنى سوراپ، ئۇنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەڭلار». ـــ ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان.

1729 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، قاچانكى شامال چىقسا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيتتى: «اللَّهُمَّ إني أَسْأَلُكَ خَيْرَهَا، وَخَيْرِ مَا فِيهَا، وخَيْر ما أُرسِلَتْ بِهِ، وَأَعُوذُ بك مِنْ شَرِّهِا، وَشَرِّ ما فِيها، وَشَرِّ ما أُرسِلَت بِهِ» «ئى ئاللاھ! سەندىن ئۇنىڭ پايدىلىق بولۇشىنى ۋە ئۇنىڭدىكى نەرسىلەرنىڭ پايدىلىق بولۇشىنى ۋە ئۇنىڭ پايدا ئېلىپ كېلىشىنى تىلەيمەن ۋە سەندىن ئۇنىڭ يامانلىقى ۋە ئۇنىڭدىكى نەرسىلەرنىڭ يامانلىقى ۋە ئۇنىڭ يامانلىق ئېلىپ كېلىشىدىن پاناھ تىلەيمەن». ـــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) شامال ۋە ئۇنىڭدىن باشقا تەبىئەت ھادىسىلىرىنى تىللاشنىڭ يامان ئىكەنلىكى. چۈنكى، بارلىق تەبىئەت ھادىسىلىرى ئاللاھ تائالانىڭ بۇيرۇقى بويىچە بولىدىغانلىقى.

2) كائىنات ھادىسىلىرى ئاللاھ تائالانىڭ بىرلىكىگە دالالەت قىلىدىغان دەلىللەر ئىكەنلىكى ۋە قۇدرەت كامالىنىڭ كۆرۈنۈشلىرى ئىكەنلىكى. ئۇنىڭ ئاللاھ تائالا رەھمەتنى ئىرادە قىلغان كىشىلەرگە رەھمەت ۋە ياخشىلىق ئېلىپ كېلىدىغانلىقى. ئاللاھ تائالا ئازابنى ئىرادە قىلغان كىشىلەرگە ھالاكەت ۋە ئازاب ئېلىپ كېلىدىغانلىقى.

3 ) يامان ئاقىۋەت ئېلىپ كېلىدىغان ياكى ئەنسىزچىلىككە سالىدىغان تەبىئەت ھادىسىلىرىنى كۆرگەندە ئاللاھ تائالاغا تۆۋەنچىلىك بىلەن ئىلتىجا قىلىش لازىملىقى.

4 ) شامالدا رىزىق ۋە تەنلەرنىڭ سالامەت بولۇشىغا پايدىلىق ئىكەنلىكىگە ئوخشاش كۆپ ياخشىلىقمۇ ھەمدە زىيائەت ۋە نەسىلنى ھالاكەتكە ئۇچرىتىدىغان يامانلىقمۇ بار بولۇپ، مۇسۇلمان كىشىنىڭ ئاللاھ تائالادىن شامالنى ياخشىلىققا ئايلاندۇرۇپ بېرىشنى، يامانلىقتىن ساقلىشىنى تىلىشى كېرەكلىكى.

5 ) شامال چىققاندا يۇقىرىقى دۇئا بىلەن دۇئا قىلىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكى.

6 ) تىللاش ۋە سۆكۈش (گەرچە ئىنسانلاردىن باشقا مەخلۇقاتلارنى بولسىمۇ) نىڭ مۇسۇلماننىڭ ئەخلاقى ئەمەسلىكى.

## 324 . باب خورازنى تىللاشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

**1730-** زەيد ئىبنى خالىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لا تَسُبوا الدِّيكَ، فَإِنَّهُ يُوقِظُ للصلاةِ» « خورازنى تىللىماڭلار، چۈنكى ئۇ نامازغا ئويغىتىدۇ ». — ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1 ) خورازنى تىللاشقا بولمايدىغانلىقى، چۈنكى خوراز كىشىلەرنى ئۇيقۇدىن ئويغىتىپ، ناماز ۋە كېچە ئىبادەتلىرىگە ئالدىراشقا ئۈندەيدىغانلىقى.

2 ) خورازنىڭ چىللىشىدىن زېرىكىش ھېس قىلىشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى.

3 ) ئاللاھ تائالانىڭ تائەتكە ياردەمدە بولىدىغان ۋە شۇنىڭغا تۈرتكە بولىدىغان بارلىق ئىشلارغا قىزىقىش مۇسۇلماننىڭ ئەخلاقى ئىكەنلىكى.

## 325 . باب يالانى يۇلتۇز بەرىكىتىدىن بىزلەرگە يامغۇر ياغدى دېيىشنىڭ مەنئى قىلىنغانلىقى توغرىسىدا

**1731 -** زەيد ئىبنى خالىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە ھۇدەيبىيەدە يامغۇر ياغقان كېچىنىڭ ئەتىگىنى بامدات نامىزىنى ئوقۇپ بەردى. نامازنى ئوقۇپ بولۇپ كىشىلەرگە قاراپ: «هَلْ تَدْرُون مَاذَا قَالَ رَبُّكُمْ؟» « رەببىڭلارنىڭ نېمە دېگەنلىكىنى بىلەمسىلەر؟ »، دېدى. ساھابىلەر: « ئاللاھ ۋە ئاللاھنىڭ رەسۇلى بۇنى ئوبدان بىلىدۇ »، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «قَالَ: أَصْبَحَ مِنْ عِبَادِي مُؤمِنٌ بي، وَكَافِرٌ، فأَمَّا مَنْ قالَ مُطِرْنَا بِفَضْلِ اللَّهِ وَرَحْمتِهِ، فَذلِكَ مُؤْمِنٌ بي كَافِرٌ بالْكَوْكَبِ، وَأَمَّا مَنْ قالَ: مُطِرْنا بِنَوْءِ كَذا وَكذا، فَذلكَ كَافِرٌ بي مُؤمِنٌ بالْكَوْكَبِ» « ئاللاھ ئېيتىدۇ:

‹مېنىڭ بەندىلىرىمدىن بەزىسى مۇئمىن ھالدا تاڭ ئاتقۇزدى. بەزىسى كافىر ھالدا تاڭ ئاتقۇزدى. ئاللاھنىڭ پەزلى ۋە مەرھەمىتى بىلەن يامغۇر ياغدى، دېگەن ئادەمگە كەلسەك ماڭا ئىمان ئېيتقۇچىدۇر، يۇلتۇزنى ئىنكار قىلغۇچىدۇر. پالانى ـ پالانى يۇلتۇزنىڭ بەرىكىتىدىن بىزگە يامغۇر ياغدى، دېگەن ئادەمگە كېلىدىغان بولساق، ئۇ مېنى ئىنكار قىلغۇچىدۇر، يۇلتۇزغا ئىمان ئېيتقۇچىدۇر› »، دېدى.

ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) كائىنات ھادىسىلىرىنىڭ ھەقىقىي باشقۇرغۇچىسى ئاللاھ تائالا بولۇپ، ھادىسىلەرنى ئاللاھ تائالاغا نىسبەت بېرىش كېرەك.

2) ھادىسىلەر پەقەت سەۋەبچى ئامىللاردىنلا پەيدا بولغان دەپ قاراش كۇفرىلىق ۋە خۇداغا شېرىك كەلتۈرگەنلىك بولىدىغانلىقى.

3) ھادىسىلەرنىڭ ھەقىقىي پەيدا قىلغۇچىسى ئاللاھ تائالا دەپ قاراش بىلەن بىر ۋاقىتتا ھادىسىلەرنى سەۋەبچى ئامىللارغا نىسبەت بەرسە بولىدىغانلىقى.

4) جاھىلىيەت زامانىسىدىكى كىشىلەر بىرەر يۇلتۇز چىققان ياكى كۆچكەن ۋاقىتتا يامغۇر ياغسا، يامغۇرنى شۇ يۇلتۇزغا نىسبەت بېرەتتى. ساھابىلەرمۇ جاھىلىيەت كىشىلىرىدەك قاراشتا بولۇۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ خىل قاراشتىن ئۇلارنى قاتتىق چەكلىگەن.

## 326. باب مۇسۇلماننى كافىر دېيىشنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

1732 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إذا قَالَ الرَّجُلُ لأَخِيهِ: يَا كَافِر، فَقَدْ بَاءَ بِهَا أحَدُهُما، فَإنْ كَان كَمَا قَالَ وَإلاَّ رَجَعَتْ عَلَيْهِ» « بىر كىشى ئۆزىنىڭ بۇرادىرىنى ھەي كافىر، دەيدىكەن، كۇفرىلىق ئۇلارنىڭ بىرىگە چۈشىدۇ. ئۇ ئادەمنىڭ بۇرادىرى دېگەندەك شۇنداق بولىدىغان بولسا بۇ گەپ دېيىلگۈچىگە چۈشىدۇ، ئۇنداق بولمىسا شۇنداق دېگۈچىنىڭ ئۆزىگە يانىدۇ ».

ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

1733 ـ ئەبۇ زەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «مَنْ دَعَا رَجُلاً بالْكُفْرِ، أوْ قَالَ: عَدُوَّ اللَّهِ، ولَيْس كَذلكَ إلاَّ حَارَ علَيْهِ» « كىمكى بىر كىشىنى كافىر ياكى ئاللاھنىڭ دۈشمىنى دەپ چاقىرسا، ۋەھالەنكى چاقىرىلغۇچى ئۇنداق بولمىسا، دېگۈچىنىڭ سۆزى ئۇنىڭ ئۆزىگە يېنىپ قالىدۇ ».

ـــ بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسلەرنىڭ مۇھىم نۇقتىسى (1732~1733): مۇسۇلمان كىشىنى كۇفرىلىق ياكى كۇفرىلىق مەنىسى بار سۆيەت بىلەن سۆيەتلەشنىڭ ھارام ئىكەنلىكى ۋە ھېچقانداق دەلىل ـ ئىسپاتسىز

مۇسۇلمان كىشىنى كۇفرىلىق بىلەن سۈپەتلەپ، كافىر دەپ قارىغان كىشىنىڭ ئۆزى (ئىمانىنى كۇفرىلىق دەپ قارىغانلىقى ئۈچۈن) كافىر بولۇپ كېتىدىغانلىقى.

## 327 . باب يامان سۆزلەرنى قىلىش ۋە ئاغزى بىزەپلىكتىن مەنئى قىلىش توغرىسىدا

1734 ـ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لَيْسَ المُؤْمِنُ بالطَّعَّانِ، وَلا اللَّعَّانِ، وَلا الْفَاحِشِ، وَلا الْبَذِيءِ» « مۇئمىن ئادەم كىشىلەرگە تىل تەگكۈزمەيدۇ، كىشىلەرنى قارغىمايدۇ، ياماان سۆز قىلمايدۇ ۋە ئاغزىنى بۇزۇپ تىللىمايدۇ » ، دېدى. ـــ ترمزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ياماان ئەخلاقلاردىن يىراقلىشىپ، ياخشى ئەخلاقلار بىلەن زىننەتلىنىش ئىمانى كاملىق ھېسابلىنىدىغانلىقى.

2) تىل ـ ئاھانەت، تەنە ـ مالامەت ۋە قەبىھ سۆزلەر بىلەن ھاقارەت قىلىشتىن يىراق بولۇشقا رىغبەتلەندۈرۈلگەن ھەممە يۇقىرىقى ئىشلارنى قىلىشنىڭ ئىماننىڭ كەمتۈكلۈكىنىڭ دەلىلى ئىكەنلىكى بايان قىلىنغان.

1735 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مَا كَانَ الْفُحْشُ في شَيْءٍ إلاَّ شانَهُ، ومَا كَانَ الحَيَاءُ في شَيْءٍ إلاَّ زَانَهُ» « بەھايالىق كىشىنى سەت كۆرسىتىدۇ، نومۇسچانلىق كىشىگە ھۆسن قوشىدۇ » .

ـــ ترمزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) بىھايا سۆز ـ ھەرىكەتلەرنى تەرك ئېتىشكە رىغبەتلەندۈرۈلگەن ھەممە بىھايا سۆز ـ ھەرىكەتلەرنىڭ گۇناھ ئىشلارغا پېتىپ قېلىشنىڭ سەۋەبچىسى ئىكەنلىكى سۆزلەنگەن.

2) ھايالىق بولۇش، چۈنكى ھايا مالامەتكە قالدۇرىدىغان ئىشلاردىن يىراق قىلىدۇ. ئەيىب ـ نۇقسانلار بىلەن سۈپەتلىنىپ قېلىشتىن يىراقلاشتۇرىدۇ.

## 328 . باب ئاۋام خەلق بىلەن پاراڭلاشقاندا ئۇستىلىق بىلەن پاساھەتلىك سۆزلەيمەن دەپ زورۇقۇش، ئادەتتە ئىشلەتمەيدىغان ياۋا سۆزلەرنى ۋە چۈشىنىكسىز ئاتالغۇلارنى ئىشلىتىشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

1736 ـ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «هَلَكَ المُتَنَطِّعُون» « سۆز ـ ھەرىكەتتە چوڭقۇرلىشىمەن دەپ ھەددىدىن ئاشۇرۇۋەتكۈچىلەر ھالاك بولىدۇ » ، دەپ ئۈچ قېتىم تەكرارلىدى. ـــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: بۇ ھەدىستە سۆز ـ ھەرىكەتلەردە چېكىدىن ئاشۇرۇۋېتىشتىن ئاگاھلاندۇرۇلغان ۋە ئىشلارنى زورۇقماستىن ئاددىي ئېلىپ بېرىشقا تەرغىب قىلىنغان.

**1737 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن:** «إِنَّ اللّٰه يُبْغِضُ الْبَلِيغَ مِنَ الرِّجَالِ الَّذي يَتَخَلَّلُ بِلِسَانِهِ كَمَا تَتَخَلَّلُ الْبَقَرَةُ» **« كالا ئوتنى يالماپ يېگەندەك چايناپ گەپ قىلىدىغانلارنى ئاللاھ يامان كۆرىدۇ ».**

— ئەبۇ داۋۇد ۋە تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

**1738 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن:** «إِنَّ مِنْ أَحَبِّكُمْ إِلَيَّ، وَأَقْرَبِكمْ مِنِّي مَجْلِساً يَوْمَ الْقِيامةِ، أَحَاسِنُكُمْ أَخْلاقاً، وَإِنَّ أَبْغَضَكُمْ إِليَّ، وَأَبْعَدَكُمْ مِنِّي يومَ الْقيَامَةِ، الثَّرْثَارُونَ، وَالْمُتَشَدِّقُونَ وَالْمُتَفَيْهِقُونَ» **« قىيامەت كۈنى ماڭا ئەڭ سۆيۈملۈك ۋە ئورۇن جەھەتتە ئەڭ يېقىن بولىدىغىنىڭلار ئەڭ گۈزەل ئەخلاقلىق بولغىنىڭلاردۇر. قىيامەت كۈنى مەن ئەڭ يامان كۆرىدىغان ۋە مەندىن ئەڭ يىراق بولىدىغىنىڭلار، تولا گەپ قىلىدىغان، ئاغزىغا كەلگەننى بىلجىرلايدىغان، سۆزمەنلىكىنى كۆز ـ كۆز قىلىش ئۈچۈن ئاغزىنى تولدۇرۇپ گەپ قىلىدىغانلاردۇر ».**

— تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى (1737~1738): 1) ھېچقانداق پايدىسى يوقلا ئاغزىغا كەلگەنچە بىلجىرلاپ ياسالمىلىق بىلەن پايدىسىز سۆزلەرنى قىلىشقا بولمايدىغانلىقى ھەمدە بۇنداق سۆزلەشنىڭ ھارام ئىكەنلىكى. ئاللاھ تائالانىڭ غەزەپ ـ نەپرىتىگە ئۇچراپ قىيامەتتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شاپائىتىدىن يىراقلىشىپ كېتىش خارلىق ۋە مەھرۇملۇق بولۇپ، قىيامەت كۈندىكى خارلىق پەقەت ھارام ئىشلارنى قىلغانلارغا خاس بولىدىغانلىقى.

2) مۇسۇلمان كىشى سۆز قىلغاندا ياسالمىلىق قىلماي، قىيىن ئىبارىلەرنى ئىشلەتمەي، زورۇقماي، پاساھەت ـ بالاغەتلىك ۋە مەنتىقىگە ئۇيغۇن ھالدا سۆز ئىشلىتىشى، ئۆز تەبىئىتىنى ساقلىشى كېرەك.

3) كەمتەرلىك بىلەن سۆزلەش مۇسۇلماننىڭ ئەخلاقى كامىللىقىنىڭ ئىپادىسىدۇر.

## 329 . باب نەپسىم ئەسكىلىشىپ كەتتى دېيىشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

**1739 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن:** «لا يَقُولَنَّ أَحَدُكُمْ خَبُثَتْ نَفْسِي، وَلكِنْ لِيَقُلْ: لَقِسَتْ نَفْسِي» **« بىرەرسىڭلار نەپسىم ئەسكىلىشىپ كەتتى دېمىسۇن، لېكىن نەپسىم قاساۋەتلىشىپ كەتتى دېسۇن ».**

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئاللاھ تائالا مۇسۇلماننى ھۆرمەتلىك قىلغاچقا مۇسۇلمان ئۆزىنى « نەپسىم ئەسكىلىشىپ كەتتى » ، دەپ سۈپەتلىشىنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى.

2) سۆزلىگەندە چىرايلىق ئىبارىلەرنى ئىشلىتىش، قەبىھ سۆزلەرنى قىلماسلىققا رىغبەتلەندۈرۈلگەن.

## 330. باب ئۈزۈمنى كەرم (ئۆلۈغ) دەپ ئاتاشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

**1740.** ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لا تُسَمُّوا الْعِنَبَ الْكَرَمَ، فإِنَّ الْكَرْمَ الْمُسْلِمُ» « ئۈزۈمنى كەرم دەپ ئاتىماڭلار، چۈنكى كەرم دېگەن نام مۇسۇلمانغا مۇناسىپتۇر ».

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «فَإِنَّمَا الْكَرْمُ قَلْبُ الْمُؤْمِنِ» « كەرم دېگەن مۇئمىننىڭ قەلبىدۇر »، دېيىلگەن

يەنە بىر رىۋايەتتە: «يَقُولُونَ الْكرْمُ إِنَّمَا الْكَرْمُ قلْبُ الْمُؤْمِنِ» « ئۇلار ئۈزۈمنى كەرم دەپ ئاتايدۇ، ئەمەلىيەتتە كەرم دېگەن مۇئمىننىڭ قەلبىدۇر »، دېيىلگەن.

**1741** ـ ۋائىل ئىبنى ھۇجرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لا تَقُولُوا: الْكَرْمُ، وَلَكِنْ قُولُوا: الْعِنَبُ، وَالحبَلَةُ» « ئۈزۈمنى كەرم دەپ ئاتىماڭلار، لېكىن ئىنەب ۋە ھەبەلە دەڭلار ».

— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسلەرنىڭ مۇھىم نۇقتىسى (1740~1741): ئۈزۈمگە « كەرم » (ئۇلۇغ دېگەن مەنىدە) دېگەن سۆزنى ئىشلىتىشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى، ئۈزۈم لۇغەتتە « كەرم »، دەپ ئاتالسىمۇ، لېكىن بۇ ئاتالغۇ بىلەن ئاتاش پاك مۇسۇلماننىڭ ئالاھىدىلىكى بولغان مەدھىيە سۆزى بىلەن باشقا نەرسىنى ئاتىغانلىق بولۇپ قالىدۇ. شۇڭا، بىرەر نەرسىنى ئۆزىدە يوق مەدھىيە سۈپەتلەر بىلەن ئاتاش چەكلەنگەن.

ئىبنى جەۋزى جامىئۇلمۇسنەدتە ئېيتىدۇ: « كەرم »، دېگەن ئاتالغۇنى ئۈزۈمگە ئىشلىتىشتىن چەكلەشنىڭ سەۋەبى، ئەرەبلەر ئۈزۈم ھارىقىنى ئىچكەنلىكتىن ئۇنى ئۇلۇغ ھېسابلىشاتتى. شۇڭا، ئۈزۈمنى « كەرم »، دېگەن ئاتالغۇ بىلەن ئاتىغان بولغاچقا، ئۈزۈمنى مەدھىيە سۆزى بىلەن ئاتاش چەكلەنگەن. قەلبى ئىمان نۇرى بىلەن تولغان مۇئمىن « كەرم »، دېگەن سۆزگە ئەڭ لايىق.

## 331 . باب ئۆيلىنىشكە ئوخشاش بىرەر شەرئىتكە دائىر سەۋەب بولمىسا، ئەر كىشىگە بىر ئايالنىڭ گۈزەللىكلىرىنى سۆزلەپ بېرىشتىن چەكلەش توغرىسىدا

1742 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لا تُبَاشِرِ المرْأَةُ المَرْأَةَ، فَتَصِفَهَا لِزَوْجِها كَأَنَّهُ يَنْظُرُ إِلَيْهَا» «ئايال بىلەن ئايال بىر تۆشەكتە ياتمىسۇن. بىر تۆشەكتە ياتسا، ئۇ ئايال ئېرىگە ئىككىنچى ئايالنىڭ سۈپىتىنى گويا ئېرى ئۇنىڭغا قاراپ تۇرۇۋاتقاندەك سۈپەتلەپ بېرىپ قالىدۇ ». — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: ئايال كىشىنى يات بىر ئەرگە سۈپەتلەپ بېرىشنىڭ ھارام ئىكەنلىكى. چۈنكى، سۈپەتلەش قاراش ۋە كۆرۈشنىڭ ھۆكمىدە. بۇنىڭدىكى ھېكمەت: سۈپەتنى ئاڭلىغۇچى ئادەم سۈپەتلەنگۈچىگە كۆڭلى چۈشۈپ قېلىپ ۋە قىزىقىپ پىتنىگە دۇچار بولۇشى مۇمكىن.

## 332 . باب ئى ئاللاھ، خالىساڭ مەغفىرەت قىلغىن، دەپ دۇئا قىلىشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى، بەلكى ئېنىق مەغفىرەت تىلەش كېرەكلىكى توغرىسىدا

1743 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لا يَقُولَنَّ أَحَدُكُمْ: اللَّهُمَّ اغْفِرْ لِي إِنْ شِئْتَ: اللَّهُمَّ ارْحَمْنِي إِنْ شِئْتَ، لِيعْزِمِ المَسْأَلَةَ، فإنَّهُ لا مُكْرِهَ لَهُ» «بىرەرىڭلار ھەرگىزمۇ، ئى ئاللاھ! خالىساڭ مېنى مەغفىرەت قىلغىن، ئى ئاللاھ! خالىساڭ ماڭا رەھمەت قىلغىن دېمىسۇن. بەلكى ئېنىق تىلىسۇن، چۈنكى ئاللاھنى زورلىغۇچى يوق ( ئاللاھ ھېچقانداق چەكلىمىگە ئۇچرىمايدۇ، شۇڭا تىلىگىنىنى بېرەلمىسە خىجىل بولۇپ قالمىسۇن دېگەندەك ئىنسانلارغا ئىشلىتىدىغان ئەگەر خالىسىڭىز دېگەنگە ئوخشاش سۆزلەرنى ئىشلىتىشنىڭ قەتئىي ھاجىتى يوق ) ».

مۇسلىمنىڭ بىر رىۋايىتىدە مۇنداق دېيىلگەن: «وَلَكِنْ، لِيَعْزِمْ وَلْيُعْظِّمِ الرَّغْبَةَ، فَإِنَّ اللَّه تَعَالى لا يتَعَاظَمُهُ شَيْءٌ أَعْطَاهُ» « ئىشەنچ تۇرۇپ تىلىسۇن، تىلىگىنى قانچە چوڭ بولسىمۇ تىلەۋەرسۇن. لېكىن، ئاللاھنىڭ بەندىسىگە بەرگىنى ئاللاھقا نىسبەتەن چوڭ بىلىنمەيدۇ ». — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

1744 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إذا دعا أَحَدُكُمْ، فَلْيَعْزِمِ المَسْأَلَةَ، وَلا يَقُولَنَّ: اللَّهُمَّ إِنْ شِئْتَ، فَأَعْطِني، فَإِنَّهُ لا

مُسْتَكْرِهَ لَهُ» «بىرەر سىڭلار دۇئا قىلسا ئىشەنچ تۇرۇپ قىلسۇن، ھەرگىزمۇ، ئى ئاللاھ! خالىساڭ بەرگىن دېمىسۇن. چۈنكى ئاللاھنى بېرىشكە زورلىغۇچى يوق».

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

## 333 . باب ئاللاھ ۋە پالانى خالىسا دېيىشنىڭ توغرا ئەمەسلىكى توغرىسىدا

1745 - ھۇزەيفە ئىبنى يەمانى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لا تَقُولوا : ماشاءَ اللّٰه وشاءَ فُلانٌ، ولكِنْ قُولوا : مَا شَاءَ اللّٰه، ثُمَّ شَاءَ فُلانٌ» «ئاللاھ خالىسا ۋە پالانى خالىسا دېمەڭلار، لېكىن ئاللاھ خالىسا ئاندىن پالانى خالىسا دەڭلار».

— ئەبۇ داۋۇد رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسلەرنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى (1743~1745): 1) ئىنساننىڭ خاھىشىنى ئاللاھ تائالانىڭ خاھىشى بىلەن تەڭ ئورۇنغا قويۇشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى، بۇنداق قىلغاندا خالىغان چاغدىكى ئورتاقلىق ئىنسان بىلەن ئاللاھ تائالادا تەڭ بار دېگەن گۇمانغا چۈشۈرۈپ قويىدىغانلىقى، ئەمەلىيەتتە ئىككى خاھىش ئوتتۇرىسىدا زور پەرق مەۋجۇت ئىكەنلىكى، چۈنكى ئاللاھ تائالانىڭ خاھىشى ئەزەلى بولۇپ، بەندىنىڭ بولسا يېڭىدىن پەيدا بولغانلىقى.

2) ئەگەر ئىككى خاھىش ئارىلىقىنى «ئاندىن كېيىن»، دېگەن قوشۇمچىلار بىلەن ئايرىسا چەكلەنمەيدىغانلىقى، چۈنكى بۇنداق دېگەنلىك ئاللاھ تائالانىڭ خاھىشى بولغاندىلا، ئاندىن بەندىنىڭ خاھىشى بولالايدۇ، دەپ قارىغانلىق بولىدىغانلىقى.

## 334 . باب خۇپتەندىن كېيىن پاراڭ سېلىشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

بۇ يەردە دېيىلىۋاتقان ياخشى بولمىغان پاراڭ خۇپتەندىن كېيىنكى ۋاقىتتىن باشقا چاغلاردا قىلىنسا كارايىتى بولمايدۇ. باشقا چاغلاردا قىلىنسا مەكرۇھ ياكى ھارام سانىلىدىغان پاراڭلار بۇ چاغدا تېخىمۇ مەكرۇھ ۋە ھارام سانىلىدۇ. ئىلمى مۇزاكىرە، ياخشى كىشىلەرنىڭ ھېكايىلىرى، گۈزەل ئەخلاققا ئائىت پاراڭلار، مېھمان بىلەن سۆزلىشىش، ھاجەتمەن بىلەن سۆزلىشىش قاتارلىق پاراڭلار، شۇنداقلا بىرەر ئۆزرە بولۇپ قىلىپ قىلغان پاراڭلاردا ھېچ باك يوقتۇر. بۇ ھەقتە كەلگەن سەھىھ ھەدىسلەر بۇ جەھەتتىكى بايانىمىزنى تەكىتلەيدۇ.

1746 - ئەبۇ بەرزە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خۇپتەندىن ئىلگىرى ئۇخلاشنى، خۇپتەندىن كېيىن پاراڭ سېلىشنى ياقتۇرمايتتى.

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) خۇپتەن نامىزى ئوقۇماي ئۇخلاشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى، چۈنكى بۇنداق قىلغاندا تاڭ ئېتىشتىن بۇرۇن ئويغىنالماي خۇپتەن نامىزى قازا بولۇپ كېتىشى مۇمكىن.

2) خۇپتەن نامىزىدىن كېيىنلا ئۇخلاش، بىكار گەپ قىلىپ ئولتۇرماسلىق، خۇپتەندىن كېيىنلا ئۇخلىماي، باشقا سۆز ـ ھەرىكەتلەر بىلەن مەشغۇل بولۇش كېچە ئىبادەتلىرىگە ۋاقتىدا ئويغىنالماسلىق ياكى بامداتنى ۋاقتىدا ئوقۇيالماسلىققا سەۋەبچى بولۇپ قالىدۇ. شۇڭا، بىر كۈنلۈك ئىش ـ ھەرىكەتنى ناماز بىلەن ياخشى تاماملاش ئۈچۈن خۇپتەندىن كېيىنلا ئۇخلاش ئەۋزەل.

3) خۇپتەندىن كېيىن شەرئىەتكە ئالاقىسى يوق قۇرۇق گەپ قىلىپ ئولتۇرۇشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى ھەمدە نامازنى ۋاقتىدا ئادا قىلىشقا توسالغۇ بولىدىغان مەشغۇلات ياكى بىھۇدە سۆز ـ ھەرىكەتلەرنىڭ ھارام ئىكەنلىكى. چۈنكى، بۇنداق قىلىش نامازنى قەستەن، ئۆز ۋاقتىدىن كېچىكتۈرگەنلىك ھۆكمىدە بولىدۇ.

**1747 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاخىرقى ئۆمرىدە بىر ئاخشىمى خۇپتەننى (جامائەت بىلەن) ئوقۇپ بولۇپ مۇنداق دېدى:** «أَرَأَيْتَكُمْ لَيْلَتَكُمْ هَذِهِ؟ فَإِنَّ على رَأْسِ مِئَةِ سَنَةٍ لا يَبْقَى مِمَّنْ هُوَ عَلى ظَهْرِ الأَرْضِ اليَوْمَ أَحدٌ» **« بۇ كېچە توغرۇلۇق دەپ بېقىڭلارچۇ؟ مەن ئېيتايكى، مۇشۇ كېچىدىن باشلاپ يۈز يىل ئۆتكەندىن كېيىن يەر يۈزىدىكى بۈگۈنكى ھايات كىشىلەردىن ھېچكىم قالمايدۇ ».** — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

**1748 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ساھابىلەر (بىر ئاخشىمى خۇپتەن نامىزى ئۈچۈن) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى كۈتۈپ ئولتۇردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يېرىم كېچىگە يېقىن كېلىپ ئۇلارغا خۇپتەن نامىزى ئوقۇپ بەردى. ئاندىن بىزگە نۇتۇق سۆزلەپ مۇنداق دېدى:** «أَلا إِنَّ النَّاسَ قَدْ صَلُّوا، ثُمَّ رَقَدُوا وَإِنَّكُمْ لَنْ تَزَالُوا في صَلاةٍ ما انْتَظَرْتُمُ الصَّلاةَ» **« كىشىلەر نامازنى ئوقۇپ بولدى، ئاندىن ئۇخلاشتى، سىلەر نامازنى كۈتۈپ ئولتۇرغان ئىكەنسىلەر، سىلەرگە ھامان نامازنىڭ ئىچىدە تۇرغاندەك ساۋاب بېرىلىدۇ ».** — بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسلەرنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى (1747~1748): 1) خۇپتەن نامىزىدىن كېيىن ئىلىم ئۆگىتىش ۋە ئۆگىنىشكە ئوخشاش شەرئىەتتە پايدىلىق، ياخشى ئىشلار توغرۇلۇق سۆزلەشسە ھەمدە ئائىلىگە كۆيۈنۈش ۋە مېھرىبانلىق يۈزىسىدىن چاقچاقلاشسا بولىدىغانلىقى.

2) 1747 ـ ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۆجىزىسى بايان قىلىنغان بولۇپ، بۇ مۆجىزە كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قانداق خەۋەر قىلغان بولسا شۇنداق يۈز بەرگەن.

3) 1748 ـ ھەدىستە كۆپرەك ئەجىر ساۋابقا نائىل بولۇش ئۈچۈن، مەسجىدكە بۇرۇن بېرىشقا، نامازنى كۈتۈشكە رىغبەتلەندۈرۈلگەن.

## 335 . باب شەرئى ئۆزرىسى بولمىسىلا ئايال كىشىنىڭ ئېرى تۆشەككە چاقىرغاندا باش تارتىشىنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

1749 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إذا دَعَا الرَّجُلُ امْرَأَتَهُ إلى فِراشِهِ فأَبَتْ، فَباتَ غَضْبانَ علَيْهَا، لَعَنَتْهَا المَلائِكَةُ حتى تُصْبِحَ» «ئەر كىشى ئايالىنى تۆشەككە چاقىرسا. ئايالى ئۇنىماي، ئەر بۇنىڭدىن خاپا بولۇپ يېتىپ قالسا، پەرىشتىلەر ئۇ ئايالغا تاڭ ئاتقۇچە لەنەت ئوقۇيدۇ». — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

يەنە بىر رىۋايەتتە: «حَتَّى تَرْجِعَ» «ئۇ ئايال ئېرىنىڭ قېشىغا كەلگۈچە»، دېيىلگەن.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئايال كىشىنىڭ ئېرىگە قارىتا ئادا قىلىشقا تېگىشلىك، باش تارتىپ بولمايدىغان مەجبۇرىيەتلىرى بولۇپ، ئېرى بىرگە بولۇش ئۈچۈن چاقىرسا ماقۇل بولۇش مەجبۇرىيىتىمۇ شۇ مەجبۇرىيەتلەردىندۇر. ئايال كىشى بۇ مەجبۇرىيەتتىن كېسەل ياكى ھەيز، ياكى پەرز روزىغا ئوخشاش ئۆزرە بولمىغان شارائىتتا باش تارتسا بولمايدىغانلىقى.

2) ئايال كىشى ئېرىنىڭ تەلىپىگە ھېچقانداق ئۆزرىسىز ماقۇل بولمىسا، ماقۇل بولغۇچىلىك مۇددەتتە پەرىشتىلەرنىڭ قارغىش ـ لەنەتلىرىگە ئۇچرايدۇ. ھەدىستىكى چاقىرىلغان ۋاقىتقا كىچىنىڭ خاس قىلىنىشى تەلەپكە ئايالالارنىڭ قوشۇلۇشىنىڭ زۆرۈرلۈكىنى تەكىتلەش ئۈچۈن بولغان. چۈنكى، كېچىدە تەلەپ كۈچلۈك بولىدۇ.

3) ئايال كىشى ئۆزىنىڭ باش تارتقانلىقىدىن ئېرىنىڭ غەزەپلەنمەيدىغانلىقىنى بىلسە، بۇ ھالدا پەرىشتىلەرنىڭ لەنەت ئوقۇمايدىغانلىقى، ئەڭ ياخشىسى ئەر ـ ئايالىق تۇرمۇشىنىڭ خۇشال ـ خۇرام داۋاملىشىشى ۋە مېھرى ـ مۇھەببەتنىڭ كۈچىيىشى ئۈچۈن قوشۇلسا ياخشى ئىكەنلىكى.

## 336 . باب ئەر يېنىدا بار تۇرۇقلۇق ئەرنىڭ رۇخسىتىسىز ئايال كىشىنىڭ نەفلى روزا تۇتۇشىنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

1750 ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لا يَحِلُّ للمَرْأَةِ أَنْ تَصُومَ وَزَوْجُهَا شاهِدٌ إلاَّ بإِذْنِهِ ولا تَأْذَنَ في بَيْتِهِ إلاَّ بإِذْنِهِ» «ئايال كىشىنىڭ ئېرى بار تۇرۇقلۇق ئېرىنىڭ رۇخسىتىسىز نەفلى روزا تۇتۇشى ۋە بىراۋنى ئۆيگە كىرىشكە رۇخسەت قىلىشى ھارامدۇر». — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ئەر يېنىدا بار چاغدا ئايال كىشىنىڭ ئېرىنىڭ يېقىنلىشىشىغا توسالغۇ بولىدىغان نەفلى روزىنى ئېرىنىڭ رۇخسىتىسىز تۇتۇشقا بولمايدىغانلىقى. چۈنكى، ئەرنىڭ ھەققى ئايالىنىڭ نەفلى روزا تۇتۇشىدىن ئۈستۈن تۇرىدۇ. ئەگەر

ئايال كىشى رۇخسەتسىز نەفلى روزا تۇتقاندا ئېرىنىڭ ئايالىنىڭ نەفلى روزىسىنى بۇزۇۋېتىشىنىڭ دۇرۇس بولىدىغانلىقى.

2) ئايال كىشى ئېرى ياقتۇرمايدىغان كىشىلەرنى (گەرچە مەھرەملىرى بولسىمۇ) ئېرىنىڭ رۇخسىتىسىز ئۆيگە باشلىسا ھارام بولىدىغانلىقى.

## 337 . باب ئىمامدىن بۇرۇن رۇكۇ ياكى سەجدىدىن بېشىنى كۆتۈرۈشنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

1751 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «أَمَا يَخْشَى أَحَدُكُمْ إِذا رفَعَ رأْسَهُ قَبْلَ الإِمَامِ أَنْ يَجْعلَ اللَّه رأْسَهُ رأْسَ حِمارٍ، أَوْ يَجْعَلَ اللَّه صُورتَهُ صُورَةَ حِمارٍ» «سىلەردىن بىرىڭلار بېشىنى ئىمامدىن بۇرۇن كۆتۈرسە، ئۇ ئاللاھنىڭ ئۇنىڭ بېشىنى ئېشەكنىڭ بېشىدەك قىلىپ قويۇشىدىن قورقمامدۇ»، دېگەن ياكى «سۈرىتىنى ئېشەكنىڭ سۈرىتىدەك مۇبەددەل قىلىپ قويۇشىدىن قورقمامدۇ»، دېگەن.

—— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) نامازنىڭ رۇكۇ، سەجدە ياكى قىيامغا ئوخشاش ئاساسلىق رۇكۇنلىرىدا ئىمامدىن ئىلگىرى كېتىشنىڭ ھارام ئىكەنلىكى. ھاراملىقنىڭ دەلىلى شۇكى، بۇ قىلمىشنىڭ جازاسى ئەڭ قاتتىق ئازاب بولغان چىرايىنىڭ مۇبەددەل قىلىنىشى، دەپ ئېيتىلغان. لېكىن، ئۇ كىشىنىڭ نامىزى گۇناھ بىلەن ئادا تاپىدىغانلىقى.

2) يۇقىرىقى ئىشنى ئۇنىڭ ھۆكمىنى بىلىپ تۇرۇپ، قەستەن قىلسا ھارام بولىدىغانلىقى.

3) نامازدا ئىمامغا ئەگەشكەندە نامازنىڭ كامىل ئادا بولىدىغانلىقى ۋە نامازنىڭ ئاللاھ تائالانىڭ دەرگاھىدا مەقبۇل بولىدىغانلىقى.

## 338 . باب نامازدا تۇرغان كىشىنىڭ قولىنى بىقىنىغا قويۇپ تۇرۇشىنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

1752 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ نامازدا (تۇرغان ئادەمنىڭ) قولىنى بىقىنىغا قويۇپ تۇرۇشتىن چەكلىگەن.

—— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: نامازدا قولىنى بىلىگە قويۇپ تۇرۇشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى، بۇنداق قىلىشنىڭ ھاكاۋۇرلۇقنىڭ ئىپادىسى ئىكەنلىكى. تەبرانى ۋە بەيھەقى رىۋايەت قىلغان بىر ھەدىستە: «الإِخْتِصَارُ فِي الصَّلاَةِ فِعْلُ اَهْلِ النَّارِ» «نامازدا بىلىنى تۇتۇپ تۇرۇش دوزاخ ئەھلىنىڭ ئىشى»، دېيىلگەن. لېكىن، بىرەر ئۆزرە سەۋەبلىك قولىنى بىلىگە قويسا بولىدىغانلىقى.

## 339 . باب تاماق تەييار بولۇپ كىشىنىڭ نەپسى تاقىلداپ تۇرغان ياكى ئالدى ـ ئارقا تاھارەت قىستاپ تۇرغان چاغدا ناماز ئوقۇشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

1753 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن رەسۇلۇللاھنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «لا صَلاةَ بِحَضرةِ طَعَامٍ، وَلا وَهُوَ يُدَافِعُهُ الأَخْبَثَانَ» «تاماق تەييار بولۇپ قالغاندا ۋە تەرەت قىستاپ تۇرغاندا ناماز ئوقۇشقا بولمايدۇ». ـــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) يېمەك ـ ئىچمەك بار تۇرۇپ ئاچ قورساق ياكى ئۇسسۇزلۇق ھالىتىدە ناماز ئوقۇشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى، چۈنكى بۇنداق قىلغاندا نامازنى ھۇزۇرى قەلب بىلەن ئوقۇغىلى بولمايدىغانلىقى.

2) چوڭ ـ كىچىك تاھارەت قىستاپ كېتىۋاتقان ھالەتتە ناماز ئوقۇسا ياخشى بولمايدىغانلىقى، چۈنكى بۇنداق قىلىش كىشىنىڭ پىكرىنى چېچىپ، نامازدا خۇشۇ بىلەن تۇرغىلى بولمايدىغانلىقى.

3) نامازغا خېلى ۋاقىت بار بولسا، تاماق تەييار بولۇپ قالغاندا ۋە تەرەت قىستاپ تۇرغاندا ناماز ئوقۇشنىڭ مەكرۇھ ئىكەنلىكى. ئەگەر ناماز ۋاقتى قىستاپ قالغان بولسا، ناماز ئوقۇسا بولۇۋېرىدىغانلىقى.

## 340 . باب نامازدا تۇرۇپ ئاسمانغا قاراشتىن مەنئى قىلىش توغرىسىدا

1754 ـ ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مَا بالُ أَقْوَامٍ يَرْفَعُونَ أَبْصَارَهُمْ إِلى السَّماءِ في صَلاتِهِمْ، لَيَنْتَهُنَّ عَنْ ذلك، أَوْ لَتُخْطَفَنَّ أَبْصارُهُمْ» «كىشىلەر نامازدا تۇرۇپ نېمىشقا ئاسمانغا قارايدۇ؟ ئۇلار ھەرگىز ئۇنداق قىلمىسۇن. ئۇنداق قىلىدىغان بولسا ئۇلارنىڭ كۆزلىرى كور بولسۇن». ـــ بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ناماز ئارىسىدا ئاسمانغا قاراشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى. چۈنكى، بۇنداق قىلغانلىق ئەدەبسىزلىك ۋە خۇشۇنى بۇزۇش ھېسابلىنىدۇ.

2) ناماز سىرتىدا دۇئا قىلىۋاتقان ياكى ئويلىنىۋاتقاندا ئاسمانغا قاراشنىڭ ياخشى ئىش ئىكەنلىكى.

## 341 . باب نامازدا (تۇرغان ئادەمنىڭ) ئۆزرىسىز ئۇياق ـ بۇياققا قارىشىنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

1755 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ناماز ئوقۇۋاتقان كىشىنىڭ ئۇياق ـ بۇياققا قاراش مەسىلىسىنى سورىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «هُوَ اخْتِلاسٌ يَخْتَلِسُهُ الشَّيْطَانُ مِنْ صَلاةِ الْعَبْدِ» « بۇ بولسا بەندىنىڭ نامىزىدىن شەيتاننىڭ ئوغرىلاپ كەتكەنلىكى بولىدۇ »، دېگەن.

—— بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

1756 ـ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إِيَّاكَ وَالالْتِفَاتَ فِي الصَّلاةِ، فَإِنَّ الالْتِفَاتَ فِي الصَّلاةِ هَلَكَةٌ، فَإِنْ كَانَ لابُدَّ، فَفِي التَّطَوُّعِ لا فِي الْفَرِيضَةِ» « نامازدا تۇرۇپ ئۇياق ـ بۇياققا قاراشتىن ساقلانغىن، چۈنكى نامازدا تۇرۇپ، ئۇياق ـ بۇياققا قاراشنىڭ ئۆزى كىشىنى ھالاكەتكە ئېلىپ بارىدۇ. قاراشقا مەجبۇر بولۇپ قالساڭ پەرز نامازدا ئەمەس، نەفلى نامازدا قارىغىن ».

—— ترمىزىي رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسلەرنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى (1755~1756): 1) نامازدا ئۇياق ـ بۇياققا قاراشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى، چۈنكى بۇنداق قىلىش غاپىللىقنىڭ ۋە خۇشۇنىڭ كەملىكىنىڭ ئالامىتى بولۇپ، شەيتاننىڭ ئازدۇرۇشى ئىكەنلىكى. شەيتاننىڭ ناماز ئوقۇغۇچىلارنى غەپلەتتە قويۇشقا تىرىشىدىغانلىقى. شۇنىڭدەك، نامازدا ئۇياق ـ بۇياققا قاراش ھالاكەت سەۋەبى ئىكەنلىكى. چۈنكى، بۇ قىلمىش ئىبادەت ۋاقتىدا شەيتاننىڭ ۋەسۋەسىگە ئەگىشىپ، ئاللاھ تائالادىن يۈز ئۆرۈش بولۇپ قالىدىغانلىقى، ئادەتتىكى مەكرۇھ ئىشلارغا سەل قاراش ۋە مەكرۇھ ئىشلارنى قىلىۋېرىشنىڭ ھارامغا ئېلىپ بارىدىغانلىقى.

2) نامازدا بىرەر ئۆزرە بولسا ئۇياق ـ بۇياققا قاراشقا بولىدىغانلىقى. بۇ ھەقتە « پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھۇنەين تەرەپتە تۇرۇپ دۈشمەن تەرەپكە كېچىدە ئايغاقچى ئەۋەتكەن، ئەتىگەن بامدات ئوقۇۋېتىپ، ئايغاقچى كېلىدىغان تەرەپكە قارىغان »، دېگەن رىۋايەت بار.

3) نەفلى ئىبادەتلەردە ئۇياق ـ بۇياققا قاراشنىڭ مەكرۇھلۇقى پەرز ئىبادەتلەردىكىگە قارىغاندا يەڭگىلراق ھېسابلىنىدۇ. چۈنكى، شەرىئەتنىڭ پەرز ئىبادەتكە كۆڭۈل بۆلۈشى نەفلى ئىبادەتلەرگە كۆڭۈل بۆلۈشىدىن يۇقىرى تۇرىدۇ.

4) يۇقىرىدىكى ئۇياق ـ بۇياققا قاراش يۈز بىلەن قاراشنى كۆرسىتىدۇ. لېكىن، گەۋدىسى بىلەن بۇرۇلۇپ قاراش بولسا ھارام بولۇپ، نامازنى بۇزىدۇ. چۈنكى، گەۋدىسىنى بۇراپ قاراش قىبلىگە يۈز كەلتۈرۈشتىن ئىبارەت نامازنىڭ شەرتىگە دەخلى يەتكۈزۈپ قويىدۇ.

## 342 . باب قەبرىلەرگە قاراپ ناماز ئوقۇشتىن مەنئى قىلىش توغرىسىدا

1757 ـ ئەبۇ مەرسەد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن رەسۇلۇللاھنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: «لا تُصَلُّوا إِلى القُبُورِ، ولا تَجْلِسُوا علَيْها» «قەبرىلەرگە قاراپ ناماز ئوقۇماڭلار ۋە قەبرىلەرنىڭ ئۈستىدە ئولتۇرماڭلار»

— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) قەبرىگە يۈز كەلتۈرۈشنى مەقسەت قىلىپ، ھېچقانداق توساقسىز قەبرىگە قاراپ ناماز ئوقۇش ھارام. ئەگەر ئارىلىقتا توساق بولۇپ، قەبرىگە يۈز كەلتۈرۈشنى مەقسەت قىلماي ناماز ئوقۇسا ياخشى ئەمەس. بۇنىڭدىكى ھېكمەت، بۇ ئاللاھ تائالادىن باشقىنى ئۇلۇغلىغانلىق بولىدۇ ۋە مۇشرىكلىك پىتنىسىگە دۇچار بولۇپ قېلىش خەۋپى بار.

2) قەبرە ئۈستىدە ئولتۇرۇشنىڭ چەكلىنىدىغانلىقى، چۈنكى بۇنداق قىلىش ئاللاھ تائالا ھۆرمەتلىك ياراتقان ئىنساننى كۆزگە ئىلماي، خارلىغانلىق ھېسابلىنىدىغانلىقى.

ئىمام نەۋەۋى مۇنداق دەيدۇ: ھەدىسشۇناسلار قەبرە قاتۇرۇش ياخشى ئەمەس، قەبرە ئۈستىدە ئولتۇرۇش، شۇنىڭدەك قەبرىگە يۆلىنىش، تايىنىپ ئولتۇرۇش چەكلەنگەن ئىش، دېگەن.

## 343 . باب ناماز ئوقۇۋاتقان ئادەمنىڭ ئالدىدىن ئۆتۈشنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

1758 ـ ئەبۇ جۇھەيم ئابدۇللاھ ئىبنى ھارس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لَوْ يَعْلَمُ المَارُّ بَيْنَ يدي المُصَلِّي مَاذا عَلَيْهِ لَكَانَ أَنْ يَقِفَ أَرْبَعِينَ خَيْراً لَهُ مِنْ أَنْ يَمُرَّ بَيْنَ يَدَيْهِ» «ئەگەر ناماز ئوقۇۋاتقان ئادەمنىڭ ئالدىدىن ئۆتكۈچى ئۆزىگە قانداق گۇناھ بولىدىغانلىقىنى بىلسە ئىدى، ئۇنىڭ ناماز ئوقۇغۇچىنىڭ ئالدىدىن ئۆتمەي (40 كۈن ياكى 40 يىل كۈتۈپ) تۇرغىنى ئەلۋەتتە ياخشى بولاتتى».

رىۋايەت قىلغۇچى: «مەن رەسۇلۇللاھنىڭ 40 كۈن ياكى 40 ئاي ياكى 40 يىل دېگەنلىكىنى جەزم قىلالمىدىم»، دېگەن. — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ناماز ئوقۇۋاتقان كىشىنىڭ ئالدىدىن ئۆتۈشنىڭ ھارام ئىكەنلىكى. ئەگەر مەسجىد ئىچىدە ناماز ئوقۇۋاتقان بولسا، ئۇ كىشى بىلەن سەجدە قىلىدىغان ئورنىنىڭ ئوتتۇرىسىدىن ئۆتۈش ھارام.

2) ئەگەر مەسجىدتىن باشقا ئورۇندا بولۇپ ئالدىدا توساق قويغان بولسا، توساق بىلەن ئۇ كىشى ئوتتۇرىسىدىن ئۆتۈش ھارام. ئەگەر توساق يوق ھالدا ناماز ئوقۇۋاتقان بولسا، ئالدىدىن ئۆتۈش ھارام ئەمەس.

توساق: ئالدىغا تىكلەپ قويغان ھاسا ياكى باشقا نەرسىلەر بولۇپ، بىر ياكى يېرىم مېتىر ئارىلىقتا تىكلىشى كېرەك. ئەگەر بىر مېتىردىن يىراق ئارىلىقتا تىكلەپ قويۇلغان بولسا، ئارىلىقتىن ئۆتۈش ھارام ئەمەس. يۇقىرىقى ھۆكۈم پەرز ۋە نەفلى نامازلارغا ئورتاق تەتبىقلىنىدۇ.

## 344 . باب مۇئەززىن تەكبىر ئېيتىپ پەرز ناماز ئوقۇلىدىغان چاغدا مەيلى مۇشۇ نامازنىڭ سۈننىتىنى بولسۇن ياكى نەفلى نامازلارنى بولسۇن ئوقۇشنىڭ مەكرۇھلىقى توغرىسىدا

1759 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إِذا أُقِيمتِ الصلاَةُ، فَلاَ صَلاَةَ إِلا المكتوبَةَ» « پەرز نامازغا تەكبىر ئېيتىلغان چاغدا پەرز نامازدىن باشقا ناماز ئوقۇشقا بولمايدۇ » .

—— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: پەرز ناماز ئوقۇلۇۋاتقان ياكى ئوقۇلۇشىغا ئاز قالغان ۋاقىتتا نەفلى نامازنى باشلاشقا شۇرۇ قىلىشقا بولمايدىغانلىقى. ئەبۇ ھەنىفە بىلەن ئىمام مالىك ئېيتىدۇ: « بامدات نامىزىنىڭ سۈننىتىنى پەرز باشلىنىپ بىرىنچى رەكئەت ئاخىرلاشقۇچە ئوقۇپ بولۇشقا كۆزى يەتسە، سۈننەتنى بۇرۇن ئوقۇسا بولىدۇ. پەرز ناماز ئوقۇلۇۋاتقاندا نەفلى نامازنى ئوقۇشتىن چەكلەشتىكى ھېكمەت: بىرىنچىدىن، پەرزنىڭ تولۇقلىقىنى ساقلاش. ئىككىنچىدىن، ئىمام بىلەن جامائەت ئارىسىدا بىردەكلىك بولۇشى ئۈچۈن بىرىنچى تەكبىرگە ئۈلگۈرۈش.

## 345 . باب جۈمە كۈنىنىڭ كۈندۈزىنى روزا تۇتۇشقا، كېچىسىنى ناماز ئوقۇشقا خاس قىلىۋېلىشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

1760 . ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لا تَخُصُّوا لَيْلَةَ الجُمُعَةِ بِقِيَامٍ مِنْ بَيْنِ اللَّيَالي، وَلا تَخُصُّوا يَوْمَ الجُمُعَة بِصِيَامٍ مِنْ بيْنِ الأَيَّامِ إِلاَّ أَنْ يَكُونَ في صَوْمٍ يَصُومُهُ أَحَدُكُمْ» « يالغۇز جۈمە كۈنىنىڭ كېچىسىنى تەھەججۇد نامىزى ئوقۇشقا، كۈنلەرنىڭ ئىچىدە جۈمە كۈنى كۈندۈزنى روزا تۇتۇشقا خاس قىلىۋالماڭلار، لېكىن جۈمە كۈنى تۇتۇپ ئادەتلەنگەن روزاڭلارغا توغرا كېلىپ قالسا تۇتساڭلار كېرەك يوق » .

—— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

1761 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم دەيدۇ: «لا يَصُومَنَّ أَحَدُكُمْ يَوْمَ الجُمُعَةِ إِلاَّ يَوْماً قَبْلَهُ أَوْ بَعْدَهُ» « سىلەردىن بىر كىم جۈمە كۈنىدە روزا تۇتسا، ئۇنىڭ ئالدىدىكى ياكى كەينىدىكى بىر كۈننىمۇ قوشۇپ تۇتسۇن » .

—— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

1762 ـ مۇھەممەد ئىبنى ئەببادتىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: « مەن جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن: ‹رەسۇلۇللاھ جۈمە كۈنى روزا تۇتۇشتىن مەنئى قىلغانمۇ؟›، دەپ سورىسام، ئۇ: ‹ھەئە›، دېدى ». — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

1763 ـ مۇئمىنلەرنىڭ ئانىسى جۇۋەيرىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ جۈمە كۈنى ئۇنىڭ قېشىغا كىرگەندە ئۇ روزا تۇتۇغلۇق ئىدى. رەسۇلۇللاھ ئۇنىڭغا: «أَصُمْتِ أَمْسِ؟» « تۈنۈگۈن روزا تۇتقانمىدىڭ؟ » ، دېدى. ئۇ: « ياق » ، دېدى. رەسۇلۇللاھ: «تُرِيدِينَ أَنْ تَصُومِي غداً؟» « ئەتىمۇ روزا تۇتماقچىمۇ سەن؟ » ، دېگەندى، ئۇ يەنە: « ياق » ، دېدى . رەسۇلۇللاھ: «فَأَفْطِرِي» « ئۇنداق بولسا روزاڭنى ئېچىۋەتكىن » ، دېدى. — بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسلەرنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى (1760~1763): 1) جۈمە كۈنىنىڭ كۈندۈزىنى روزىغا ياكى كېچىسىنى نامازغا ئۇقۇشقا خاس قىلىشنىڭ مەكرۇھ بولىدىغانلىقى. ئالىملار بۇنىڭ ئاساسلىق سەۋەبىنى تۆۋەندىكىدەك بايان قىلغان: شەنبە، يەكشەنبە كۈنلىرىنى ئىبادەتكە خاس قىلغان يەھۇدىي، خرىستىئانلارغا ئىبادەت ئۇسۇلى ۋە كۈنلەرنى ئۇلۇغلاش ئىشلىرىدا قارىمۇ ـ قارشى يول تۇتۇش ياخشى. بۇ يەردىكى چەكلەش ھارامـلىقنى ئىپادىلىمەيدۇ. چۈنكى، بۇ يەردە ھېيت كۈنلىرىدىكى ئاللاھ تائالانىڭ زىياپىتىدىن روزا تۇتۇپ يۈز ئۆرۈشكە ئوخشاش ھاراملىق سەۋەبلىرى مەۋجۇد ئەمەس.

2) جۈمە كۈنىدىكى روزا تۆۋەندىكىدەك ئىككى ھالەتكە توغرا كەلسە ھېچ باك يوق.

(1) جۈمە كۈنى روزا تۇتىمەن، دەپ ئاللاھ تائالاغا ۋەدە قىلغان بولسا ياكى زۇلھەججىنىڭ ئونىنچى كۈنى دېگەندەك باشقا شەرئى سەۋەبكە توغرا كېلىپ قالسا.

(2) جۈمە روزىسىنى پەيشەنبە ياكى شەنبە كۈنى بىلەن بىرلەشتۈرۈپ تۇتقان بولسا.

(3) پەقەت جۈمە كۈنىلا بىر كۈن روزا تۇتقان كىشىنىڭ ئېغىز ئېچىۋېتىشى ياخشى.

## 346 . باب ئىككى ـ ئۈچ كۈن يېمەي ـ ئىچمەي روزا تۇتۇشنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

1764 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە ۋە ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ يېمەي ـ ئىچمەي ئۇلاپ روزا تۇتۇشتىن مەنئى قىلغان.

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

1765 ـ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ يېمەي ـ ئىچمەي ئۇلاپ روزا تۇتۇشتىن مەنئى قىلدى. ساھابىلەر: « سەن ئۇلاپ روزا تۇتىسەنغۇ؟ » ، دېيىشتى. رەسۇلۇللاھ: «إِنِّي لَسْتُ مِثْلَكُمْ، إني أُطْعَمُ وَأُسْقَى» « مەن سىلەرگە

ئوخشىمايمەن، ماڭا يەيدىغان ۋە ئىچىدىغان نەسىلەر بېرىلىپ (يەنى ماڭا ئاللاھ تەرىپىدىن يېگەندەك ۋە ئىچكەندەك كۈچ قۇۋۋەت بېرىلىپ) تۇرىدۇ»، دېدى.

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسلەرنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى (1764~1765): 1) ئۇلاپ روزا تۇتۇش ئىسلام ئۈممىتى ئۈچۈن چەكلەنگەن ئىش.

2) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئالاھىدە خۇسۇسىيەتلەرگە ئىگە. گاھى ئۈممەتكە مەجبۇرىيەت بولمىغان ئىش پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا مەجبۇرىيەت بولىدۇ. ئۈممەتكە جائىز ئىش ئۇنىڭغا جائىز بولماي قالىدۇ. بەزىدە ئۈممەتكە دۇرۇس بولغان ئىش پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى تېخمۇ سىناش يۈزىسىدىن ئۇنىڭغا دۇرۇس بولمايدۇ.

3) ئۇلاپ روزا تۇتۇش پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ خۇسۇسىيىتى بولۇپ، باشقا كىشىلەرگە بېرىلمىگەن كۈچ ـ قۇۋۋەت ۋە سەۋرچانلىق پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بېرىلگەن.

## 347 . باب قەبرە ئۈستىدە ئولتۇرۇشنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

1766 ـ ئەبۇ ھۈرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لأَنْ يَجْلِسَ أَحدُكُمْ على جَمْرَةٍ، فَتُحْرِقَ ثِيَابَه، فَتَخْلُصَ إِلى جِلْدِهِ خَيرٌ لَهُ مِنْ أَنْ يَجْلِسَ على قَبْرٍ» «بىرىڭلارنىڭ چوغنىڭ ئۈستىدە ئولتۇرغىنى ۋە چوغ ئۇنىڭ كىيىمىنى كۆيدۈرۈپ تېرىسىگە تۇتاشقىنى ئۇنىڭ قەبرە ئۈستىدە ئولتۇرغىنىدىن ياخشىدۇر».

— بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

## 348 . باب قەبرىگە گەج ئىشلىتىش ۋە قۇرۇلۇش قىلىشتىن مەنئى قىلىش توغرىسىدا

1767 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قەبرىگە گەج ئىشلىتىشتىن، ئۇنىڭ ئۈستىدە ئولتۇرۇشتىن ۋە ئۇنىڭغا قۇرۇلۇش قىلىشتىن، قەبرە قاتۇرۇش، گۈمبەز ياساشقا ئوخشاش ئىشلاردىن مەنئى قىلدى.

— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) قەبرە قاتۇرۇشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى، چۈنكى بۇنداق قىلىش پۇل ـ ماللارنى زايە قىلىۋېتىش بولىدىغانلىقى، ئەگەر قەبرىلەرنى ياساش، ئۇنى بېزەش ۋە زىننەتلەش دەرىجىسىگە يەتسە بۇنىڭ ھارام بولىدىغانلىقى.

2) قەبرىگە قۇرۇلۇش سېلىشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى، چۈنكى بۇنداق قىلىشنىڭ مەخلۇقلارنى ئۇلۇغلاشقا ئوخشاپ قالىدىغانلىقى ۋە پۇل ـ مالنى زايە قىلغانلىق بولىدىغانلىقى.

3) قەبرە ئۈستىدە ئولتۇرۇشنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى.

## 349 . باب قۇلنىڭ خوجايىنىنىڭ خىزمىتىدىن قېچىشىنىڭ قاتتىق ھاراملىقى توغرىسىدا

**1768** ـ جەرىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ: «أَيُّمَا عَبْدٍ أَبَقَ، فَقَدْ بَرِئَتْ مِنْهُ الذِّمَّةُ» «قانداقلىكى بىر قۇل خوجايىنىنىڭ خىزمىتىدىن قاچىدىكەن، ئىسلام ئۇنىڭدىن چىكارىگاھ بولىدۇ»، دېگەن.

ــــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

**1769** ـ جەرىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «إذا أَبَقَ الْعَبْدُ، لَمْ تُقْبَلْ لَهُ صَلاةٌ» «قاچانكى بىر قۇل قاچىدىكەن ئۇنىڭ نامىزى قوبۇل بولمايدۇ». ــــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

## 350. باب شەرئەت ھۆكۈملىرىنى ئىجرا قىلىشقا ئارا تۇرۇشنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿الزَّانِيَةُ وَالزَّانِي فَاجْلِدُوا كُلَّ وَاحِدٍ مِّنْهُمَا مِئَةَ جَلْدَةٍ وَلَا تَأْخُذْكُم بِهِمَا رَأْفَةٌ فِي دِينِ اللَّهِ إِن كُنتُمْ تُؤْمِنُونَ بِاللَّهِ وَالْيَوْمِ الْآخِرِ﴾ ﴿زىنا قىلغۇچى ئايال ۋە زىنا قىلغۇچى ئەرنىڭ ھەر بىرىنى يۈز دەررىدىن ئۇرۇڭلار، ئەگەر سىلەر ئاللاھقا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان ئېيتىدىغان بولساڭلار، ئاللاھنىڭ دىنىنىڭ (ئەھكامىنى ئىجرا قىلىشتا) ئۇلارغا رەھىم قىلماڭلار﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە نۇر 2 ـ ئايەت)

**1770** . ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەخزۇم ئايمىقىدىن ئوغرىلىق قىلغان بىر ئايالنىڭ ئىشى قۇرەيش قەبىلىسى كىشىلىرىنى غەمناك قىلىپ قويىدى. ئۇلار: «بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن كىم سۆزلىشىپ باقار؟ بۇنىڭغا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ياخشى كۆرىدىغان ئادىمى ئۇسامە ئىبنى زەيدىدىن باشقا كىم جۈرئەت قىلالايدۇ»، دېيىشتى، ئۇسامە بۇ توغرۇلۇق پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا گەپ قىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: «أَتَشْفَعُ فِي حَدٍّ مِنْ حُدُودِ اللَّهِ تَعَالى؟» «ئاللاھنىڭ بەلگىلىمىسىنىڭ ئىجرا قىلىنىشىغا ئارا تۇرماقچىمۇ سەن؟»، دېدى. ئاندىن ئورنىدىن تۇرۇپ خۇتبە ئوقۇپ مۇنداق دېدى: «إنَّمَا أَهلَكَ الَّذينَ قَبْلَكُمْ أَنَّهمْ كَانُوا إذا سَرَقَ فِيهم الشَّرِيفُ تَرَكُوهُ، وَإذا سَرَقَ فِيهِمُ الضَّعِيفُ، أَقامُوا عَلَيْهِ الحَدَّ، وَايْمُ اللَّهِ لَوْ أنَّ فاطِمَةَ بِنْتَ مُحَمَّدٍ سَرَقَتْ لَقَطَعْتُ يَدَهَا» «سىلەردىن ئىلگىرى ئۆتكەن ئۈممەتلەر شۇنىڭ ئۈچۈن ھالاك قىلىندىكى، ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى نوپۇزلۇق كىشىلەر ئوغرىلىق قىلسا جازالىماي، ئاجىز كىشىلەر ئوغرىلىق قىلسا جازالايتتى. ئاللاھنىڭ نامى

بىلەن قەسەمكى، ئەگەر مۇھەممەدنىڭ (ئۆزىنى دېمەكچى) قىزى فاتىمە ئوغرىلىق قىلغان تەقدىردىمۇ ئەلۋەتتە ئۇنىڭ قولىنى كەسكەن بولاتتىم».

— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) ھەدلەرنى ئىجرا قىلىشتا شاپائەت قىلماسلىق كېرەك. ئىمام مالىك ئېيتىدۇ: كىشىلەرگە ئازار بەرگەن كىشىگە شاپائەت قىلماسلىق كېرەك.

2) ئاياللارنىڭ ئوغرىلىق ۋە باشقا جىنايى قىلمىشنىڭ جازا ئىجرالىرىدا ئەرلەر بىلەن ئوخشاش ئىكەنلىكى.

3) ئىسلامدا ھەد ئىجرا قىلىشتا ھەد كەلگەن كىشىنىڭ ئاما ئىچىدىكى نوپۇزى، ئورنى قانچىلىك ئۈستۈن بولۇپ كېتىشىدىن قەتئىينەزەر ھەققانىيەت تەرەپتىن ئېغىش ياكى ئادالەتسىزلىك قىلىش مەۋجۇت ئەمەس.

4) ھەدلەردە شاپائەت قىلىش ياكى يېنىكلىتىش ئۈچۈن ئوتتۇرىغا ئادەم قويۇشقا بولمايدۇ. چۈنكى، شەرىئەتتىكى ھەد ئۆزگەرمەيدۇ.

5) ئۆتمۈشتە ئۆتكەن قەۋملەرنىڭ ئەھۋالىدىن خەۋەردار بولۇش.

6) بۇ ھەدىستە ئۇسامە ئىبنى زەيدنىڭ پەزىلىتى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ نەزىرىدىكى ئورنى بايان قىلىنغان.

## 351. باب يولغا، كىشىلەر سايىدايدىغان جايغا ۋە سۇ ئالىدىغان جايغا چوڭ تەرەت قىلىپ قويۇشتىن مەنئى قىلىش توغرىسىدا

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿ وَالَّذِينَ يُؤْذُونَ الْمُؤْمِنِينَ وَالْمُؤْمِنَاتِ بِغَيْرِ مَا اكْتَسَبُوا فَقَدِ احْتَمَلُوا بُهْتَانًا وَإِثْمًا مُبِينًا ﴾ ﴿مۇئمىنلەر مۇئمىنەلەرگە قىلمىغان ئىشلارنى (چاپلاپ) ئۇلارنى رەنجىتىدىغانلار، شۇ بوھتاننى ۋە روشەن گۇناھنى ئۈستىگە ئارتىۋالغان بولىدۇ﴾. («قۇرئان كەرىم» سۈرە ئەھزاب 58 ـ ئايەت)

1771 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «اتَّقُوا اللاعِنَيْنِ» «كىشىلەرنىڭ لەنىتىگە ئۇچرايدىغان ئىككى قىلىقتىن ساقلىنىڭلار». ساھابىلەر: ئۇلار قايسىلار، ئى رەسۇلۇللاھ؟»، دەپ سورىغاندا رەسۇلۇللاھ: «الَّذِي يَتَخَلَّى فِي طَرِيقِ النَّاسِ أَوْ فِي ظِلِّهِمْ» «كىشىلەرنىڭ ماڭىدىغان يولىغا ياكى ئۇلارنىڭ سايىدايدىغان جايىغا تەرەت قىلىپ قويۇش»، دېدى.

— مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) شەيخ زەكەرىيا ئەنسارىي مۇنداق دەيدۇ: بۇ قىلىقلار مۇسۇلمانلارغا ئەزىيەت يەتكۈزگەنلىكى ئۈچۈن ھارام، دەيدۇ. بۇ ھەدىسنىڭ زاھىرىدىن بۇنىڭ

هاراملىقى چىقىپ تۇرىدۇ. بۇنداق قىلىقنى قىلغۇچىلارغا لەنەت قىلىنغانلىقى ئۈچۈن بۇ چوڭ گۇناھ ھېسابلىنىدۇ.

2) ئىسلام دىنىنىڭ پاكىزلىققا ۋە كىيىم-كېچەكنى تازا تۇتۇشقا ھېرىسمەنلىكى، شۇنداقلا كىشىلەرنىڭ ھېسسىياتىغا ھۆرمەت قىلىدىغانلىقى، ئۇلارنىڭ ياخشى ئىشلاردا بىرلىشىشىنى تەشەببۇس قىلىدىغانلىقى.

## 352 ـ باب توختام سۇغا سىيىپ قويۇشتىن مەنئى قىلىش توغرىسىدا

1772 ـ جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام توختام سۇغا سىيىپ قويۇشتىن مەنئى قىلغان. ـــ مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىسى: تۇرغۇن سۇغا (گەرچە سۇ كۆپ بولغان تەقدىردىمۇ) سىيىش چەكلەنگەن. ئەگەر سۇ باشقىلارنىڭ مۈلكى ياكى ئېقىن سۇ بولسا سىيىش ھارام ھېسابلىنىدىغانلىقى.

## 353 ـ باب ئاتىنىڭ بالىلىرىغا نەرسە بېرىشتە بەزىسىگە بەزىسىدىن ئارتۇق بېرىشىنىڭ ياخشى ئەمەسلىكى توغرىسىدا

1773 ـ نۇئمان ئىبنى بەشىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، نۇئماننىڭ ئاتىسى ئۇنى رەسۇلۇللاھنىڭ قېشىغا ئېلىپ كېلىپ: «مەن بۇ ئوغلۇمغا مېنىڭ خىزمەتكارىمنى بېرىۋەتتىم»، دېۋىدى. رەسۇلۇللاھ: «أَكُلَّ وَلَدِكَ نَحلْتَهُ مِثْلَ هَذا؟» «سەن بالىلىرىڭنىڭ ھەممىسىگە مۇشۇنداق خىزمەتكار بەردىڭمۇ؟»، دېدى. ئۇ: «ياق»، دېدى. رەسۇلۇللاھ: «فأَرْجِعْهُ» «ئۇنى قايتۇرۇۋالغىن»، دېدى.

يەنە بىر رىۋايەتتە: رەسۇلۇللاھ: «أَفَعَلْتَ هَذا بِوَلَدِكَ كُلِّهِمْ؟» «بالىلىرىڭنىڭ ھەممىسىگە مۇشۇنداق قىلدىڭمۇ؟»، دېدى. ئۇ: «ياق»، دېدى. رەسۇلۇللاھ: «اتَّقُوا اللَّهَ وَاعْدِلُوا في أَوْلادِكُمْ» «ئاللاھتىن قورقۇڭلار، بالىلىرىڭلارنىڭ ئارىسىدا ئادىل بولۇڭلار»، دېدى. دادام كېلىپ ئېھسان قىلغان نەرسىنى قايتۇرۇۋالدى، دېيىلگەن.

يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلگەن: رەسۇلۇللاھ: «يَا بَشِيرُ أَلَكَ وَلَدٌ سِوَى هَذا؟» «ئى بەشىر! بۇنىڭدىن باشقا بالىلىرىڭ بارمۇ؟»، دېۋىدى. ئۇ: «ھەئە»، دېدى. رەسۇلۇللاھ: «أَكُلَّهُمْ وَهَبْتَ لَهُ مِثْلَ هَذا؟» «ئۇلارنىڭ ھەممىسىگە مۇشۇنداق بەردىڭمۇ؟»،

دېدى. ئۇ: « ياق »، دېدى. رەسۇلۇللاھ: «فَلا تُشْهِدْني إذاً فَإنِّي لا أَشْهَدُ عَلى جَوْرٍ» « ئۇنداقتا مېنى گۇۋاھلىققا تارتمىغىن، چۈنكى مەن زۇلۇمغا گۇۋاھ بولمايمەن »، دېدى.

يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلگەن: «لا تُشْهِدني عَلى جَوْرٍ» « ئۇنىڭغا مېنى گۇۋاھلىققا تارتما »، دېدى.

يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلگەن: « وَّشهِد عَلىٰ هذا غَيري، » « باشقا ئادەمنى گۇۋاھ قىلغىن »، دېدى. ئاندىن: «أَيَسُرُّكَ أنْ يَكُونُوا إِلَيْكَ في الْبِرِّ سَوَاءً؟» « ئۇلارنىڭ ھەممىسىنىڭ ساڭا قارىتا باراۋەر ياخشىلىق قىلىشىدىن خۇشاللىنامسەن؟ »، دېۋىدى، نوئمان: « شۇنداق »، دېدى. رەسۇلۇللاھ: «فَلا إذاً» « ئۇنداقتا سەنمۇ ئۇلارنى باراۋەر كۆرگىن »، دېدى. — بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ھەدىسنىڭ مۇھىم نۇقتىلىرى: 1) بارلىق ئىشلاردا ئىسلام شەرىئىتىگە ۋە ئىسلام ئالىملىرىغا مۇراجىئەت قىلىشنىڭ زۆرۈرلۈكى. بۇنداق قىلىش ساھابىلەرنىڭ بىرەر قىيىنچىلىققا يولۇققان ياكى بىرەر ئىشقا بەل باغلىغان چاغدىكى ئادىتى ئىدى.

2) ئاتا ـ ئانا قىز ـ ئوغۇل پەرزەنتلىرىگە ئادىل كۆز قاراشتا قاراش، ئايرىمچىلىق قىلماسلىق كېرەك، چۈنكى بۇنداق قىلىش ئائىلە بىرلىكىنى پاچاقلايدىغان سەۋەب بولۇشى مۇمكىن.

## 354 . باب ئايال كىشى ئۆز ئېرىگە تۆت ئاي ئون كۈن قارىلىق تۇتقاندىن باشقا، باشقا مېيىتلارغا ئۈچ كۈندىن ئارتۇق قارىلىق تۇتۇشنىڭ ھاراملىقى توغرىسىدا

1774 ـ ئەبۇ سەلەمەنىڭ قىزى زەينەب رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، مەن رەسۇلۇللاھنىڭ ئايالى ئۇممۇ ھەبىبەنىڭ يېنىغا دادىسى ئەبۇ سۇفيان ئىبنى ھەرب تۈگەپ كەتكەندە كىرسەم، بىر تۈرلۈك خۇشبۇي نەرسىنى ئەكەلدۈرۈپ ئالدى بىلەن بىر قىزچاققا سۈرۈپ قويدى، ئاندىن ئۇ ئۆزىنىڭ ئىككى مەڭزىگىمۇ سۈرۈپ مۇنداق دېدى: « ئاللاھ بىلەن قەسەمكى، خۇش پۇراق ئىشلىتىشكە ھاجىتىممۇ يوق ئىدى، لېكىن مېنىڭ بۇنى ئىشلىتىشىمنىڭ سەۋەبى شۇكى، مەن رەسۇلۇللاھنىڭ مۇنبەردە تۇرۇپ: « ئاللاھقا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشەنگەن ئايالنىڭ ئېرىگە تۆت ئاي ئون كۈن قارىلىق تۇتقاندىن باشقا بىرەر مېيىتقا ئۈچ كۈندىن ئارتۇق قارىلىق تۇتۇشى ھالال بولمايدۇ »، دېگەنلىكىنى ئاڭلىغاندىم.

ئاندىن زەينەب مۇنداق دەيدۇ: مەن جەھشىنىڭ قىزى زەينەب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ قېرىندىشى تۈگەپ كەتكەندە ئۇنىڭ يېنىغا كىرسەم، ئۇ خۇش پۇراق نەرسىنى ئەكەلدۈرۈپ سۈرگەندىن كېيىن: « ئاللاھ بىلەن قەسەمكى، مەن

